# مۇندەرىجە

## بسم الله الرحمن الرحيم

گۈزەل ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى يەككە-يېگانە ئاللاھ تائالاغا خاستۇر. پەيغەمبەرلەرنىڭ تۈگەنچىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە - تاۋابىئات ۋە ئەسھابلىرىغا چەكسىز دۇئا ۋە سالاملار بولسۇن!

«ساغلام ئەقىدە» ئىسلام دىنىنىڭ نېگىزى، مۇسۇلماننىڭ ئاساسى بولغانلىقى ئۈچۈن بۇ كىتابچىغا «ساغلام ئەقىدە» دەپ ماۋزۇ قويدۇم ۋە شۇ ھەقتە توختالماقچىمەن.

شۇنى ئېنىق بىلىۋېلىشىمىز لازىمكى، چۈقۇم گەپ - سۆز، ئىش - پائالىيەتلەردە ئەقىدە ساغلام بولۇپ ۋۇجۇدقا چىققاندىلا قوبۇل بولىدىغانلىقى، ساغلام ئەقىدە بىلەن بولمىغاندا ئەمەل ئىبادەتنىڭ قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقى توغرىسىدا «قۇرئان كەرىم» «ھەدىس شەرىپ» لەردە دەلىللەر كۆرسىتىلگەن.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿وَمَن يَكْفُرْ بِٱلْإِيمَٰنِ فَقَدْ حَبِطَ عَمَلُهُۥ وَهُوَ فِى ٱلْءَاخِرَةِ مِنَ ٱلْخَٰسِرِينَ﴾

﴿كىمكى ئىماندىن يېنىۋالىدىكەن (ياكى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئىنكار قىلىدىكەن)، ئۇنىڭ ئەملى (نىڭ ساۋابى) يوققا چىقىرىلىدۇ، ئاخىرەتتە ئۇ زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىدۇ[1]﴾.

---

[1] مائىدە سۈرىسى : 5 - ئايەت.

يەنە بىر ئايەتتە:

﴿وَلَقَدْ أُوحِيَ إِلَيْكَ وَإِلَى ٱلَّذِينَ مِن قَبْلِكَ لَئِنْ أَشْرَكْتَ لَيَحْبَطَنَّ عَمَلُكَ وَلَتَكُونَنَّ مِنَ ٱلْخَٰسِرِينَ﴾

﴿ساڭا ۋە سەندىن ئىلگىرىكى (پەيغەمبەر) لەرگە: «ئەگەر سەن اللەغا شېرىك كەلتۈرسەڭ، سېنىڭ ئەمەلىڭ ئەلۋەتتە بىكار بولۇپ كېتىدۇ، سەن ئەلۋەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولۇپ قالىسەن، بەلكى يالغۇز اللەغا ئىبادەت قىلغىن ۋە شۈكۈر قىلغۇچىلاردىن بولغىن» دەپ ۋەھيى قىلىندى﴾[1]. بۇ مەزمۇندىكى ئايەتلەر ئىنتايىن كۆپ.

ئاللاھ تائالانىڭ كىتابى، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدە بايان قىلىنىشىچە ساغلام ئېتىقاد تۆۋەندىكىدەك بىر نىچچە مۇھىم نۇقتىلارغا مەركەزلەشتۈرۈلىدۇ.

1 ـ ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش.

2 ـ ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

3 ـ ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈش.

4 ـ ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

5 ـ قىيامەتنىڭ ھەقىقىي بولىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش.

[1] زۇمەر سۈرىسى 65 ـ ئايەت.

6. ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش (ياخشىلىق ۋە يامانلىق ئاللاھتىن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش).

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئالتە تۈرلۈك ئىش ساغلام ئەقىدىنىڭ ئىگىزى بولۇپ، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە بايان قىلغان، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام شۇ ئەقىدىنى بايان قىلىش مەقسىتىدە ئەۋەتىلگەن.

ئىماننىڭ تەقەززاسى دەپ قارالغان ھەرقانداق مەسىلە يۇقىرىدىكى ئالتە تۈرلۈك ئاساستىن بارلىققا كېلىدۇ. ئاللاھ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى بايان قىلغان نەرسىلەر ئىچىدە (كىتاب سۈننەتتە) يۇقىرىدىكى ئالتە تۈرلۈك ئاساس ھەققىدە دەلىللەر ئىنتايىن كۆپ، تۆۋەندە بەزىلىرىنى بايان قىلىمىز.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿لَّيْسَ ٱلْبِرَّ أَن تُوَلُّوا۟ وُجُوهَكُمْ قِبَلَ ٱلْمَشْرِقِ وَٱلْمَغْرِبِ وَلَٰكِنَّ ٱلْبِرَّ مَنْ ءَامَنَ بِٱللَّهِ وَٱلْيَوْمِ ٱلْءَاخِرِ وَٱلْمَلَٰٓئِكَةِ وَٱلْكِتَٰبِ وَٱلنَّبِيِّۦنَ﴾

﴿سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈزكەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ. بەلكى اللهقا، ئاخىرەت كۈنىگە، پەرىشتىلەرگە، كىتابقا (يەنى الله نازىل قىلغان كىتابلارغا)، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈشتىن ئىبارەتتۇر[1]﴾.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

[1] بەقەرە سۈرىسى 177 ـ ئايەت.

﴿ءَامَنَ ٱلرَّسُولُ بِمَآ أُنزِلَ إِلَيۡهِ مِن رَّبِّهِۦ وَٱلۡمُؤۡمِنُونَۚ كُلٌّ ءَامَنَ بِٱللَّهِ وَمَلَٰٓئِكَتِهِۦ وَكُتُبِهِۦ وَرُسُلِهِۦ لَا نُفَرِّقُ بَيۡنَ أَحَدٖ مِّن رُّسُلِهِۦ﴾

﴿پەيغەمبەر پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى اللهقا ۋە الله نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. (ئۇلار) «الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ[1]﴾.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ ءَامِنُواْ بِٱللَّهِ وَرَسُولِهِۦ وَٱلۡكِتَٰبِ ٱلَّذِي نَزَّلَ عَلَىٰ رَسُولِهِۦ وَٱلۡكِتَٰبِ ٱلَّذِيٓ أَنزَلَ مِن قَبۡلُۚ وَمَن يَكۡفُرۡ بِٱللَّهِ وَمَلَٰٓئِكَتِهِۦ وَكُتُبِهِۦ وَرُسُلِهِۦ وَٱلۡيَوۡمِ ٱلۡأٓخِرِ فَقَدۡ ضَلَّ ضَلَٰلَۢا بَعِيدًا﴾

﴿ئى مۆمىنلەر! الله غا، الله نىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە الله ئۇنىڭغا نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ۋە ئىلگىرى الله نازىل قىلغان كىتابلارغا (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان ساماۋى كىتابلارغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار. كىمكى الله نى، الله نىڭ

[1] بەقەرە سۈرىسى 285 ـ ئايەت

پەرىشتىلىرىنى، كىتابلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇ قاتتىق ئازغان بولىدۇ﴾[1].

﴿أَلَمْ تَعْلَمْ أَنَّ اللَّهَ يَعْلَمُ مَا فِي السَّمَاءِ وَالْأَرْضِ إِنَّ ذَٰلِكَ فِي كِتَابٍ إِنَّ ذَٰلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ﴾

﴿بىلمەمسەنكى، ئاللاھ ئاسمان، زېمىندىكى شەيئىلەرنى بىلىپ تۇرىدۇ، بۇ ھەقىقەتەن لەۋھۇلمەھپۇزدا (يېزىلغان)، بۇ (يەنى بىلىش) ھەقىقەتەن ئاللاھقا ئاساندۇر﴾[2].

ئەمما يۇقىرقى ئالتە ئاساس توغرىسىدا سەھىھ ھەدىسلەر ئىنتايىن كۆپ بولۇپ تۆۋەندە ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ ھەدىسى دېگەن مەشھۇر ھەدىستە، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن، ئىمان دېگەن نېمە؟ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«الإيمان أن تؤمن بالله وملائكته وكتبه ورسوله واليوم الآخر وتؤمن بالقدر خيره وشره»

«ئىمان دېگەن، ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش. ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش. ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈش. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش، قىيامەتنىڭ ھەقىقىي بولىدىغانلىقىغا ئىمان

[1] نىسا سۈرىسى 136 ـ ئايەت.
[2] ھەج سۈرىسى 70 ـ ئايەت.

كەلتۈرۈش، ياخشىلىق ۋە يامانلىق ئاللاھدىن بولىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش قاتارلىقلار بىلەن بولىدۇ» دەپ جاۋاب بەردى.[1]

مۇسۇلمانلارنىڭ ئاللاھنى توغرا يۇسۇندا تونۇشىغا زۆرۈر بولغان، مەيلى ئۇ بىز بىلىدىغان ۋە ياكى بىلىدۇرۇلمىگەن ئىشلار بولسۇن، ئۇلارنىڭ ھەممىسى يۇقىرىقى ئالتە ئاساستىن بارلىققا كېلىدۇ.

---

[1] بۇ ھەدىسنى ئەبۇ ھۇرەيرە رىۋايەت قىلغانلىقىنى بۇخارى ۋە مۇسلىم تەكىتلەيدۇ

## بىرىنچى ئاللاھ تائالاغا ئىمان كەلتۈرۈش

ئاللاھ تائالانى بارلىق ئەيىب ـ نوقسانلاردىن پاكلاش بىلەن بىرگە، بەندىلەر ئۈچۈن ئىبادەتكە ئەڭ ھەقلىق زات دەپ ئىشىنىش، ئۇ زات بولسا، بەندىلەرنى ياراتقۇچى، ياخشىلىق قىلغۇچى، رىزىق بەرگۈچى، ئۇلارنىڭ مەخپىي ۋە ئاشكارا سىرلىرىنى بىلگۈچىدۇر، شۇنداقلا ئىتائەت قىلغانلارنى مۇكاپاتلاش، گۇمراھلىق قىلغانلارنى جازالاشقا قادىر زات دەپ ئىشىنىش. شۇنداقلا ئاللاھ تائالا ئىنسان بىلەن جىننى ئۆزىگە ئىبادەت قىلىشى ئۈچۈن ياراتتى.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿ وَمَا خَلَقْتُ ٱلْجِنَّ وَٱلْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ ﴿٥٦﴾ مَآ أُرِيدُ مِنْهُم مِّن رِّزْقٍ وَمَآ أُرِيدُ أَن يُطْعِمُونِ ﴿٥٧﴾ إِنَّ ٱللَّهَ هُوَ ٱلرَّزَّاقُ ذُو ٱلْقُوَّةِ ٱلْمَتِينُ ﴿٥٨﴾ ﴾

﴿جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم، ئۇلاردىن مەن رىزىق تىلىمەيمەن ۋە ئۇلارنىڭ مېنى ئوزۇقلاندۇرۇشىنى تىلىمەيمەن، اللە ھەقىقەتەن ھەممىگە رىزىق بەرگۈچىدۇر، قۇدرەتلىكتۇر، (اللەنىڭ) قۇۋۋىتى ئارتۇقتۇر[1]﴾.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] زارىيات سۈرىسى 56 ـ 57 ـ 58 ـ ئايەتلەر.

﴿يَـٰٓأَيُّهَا ٱلنَّاسُ ٱعۡبُدُواْ رَبَّكُمُ ٱلَّذِي خَلَقَكُمۡ وَٱلَّذِينَ مِن قَبۡلِكُمۡ لَعَلَّكُمۡ تَتَّقُونَ ٢١ ٱلَّذِي جَعَلَ لَكُمُ ٱلۡأَرۡضَ فِرَٰشٗا وَٱلسَّمَآءَ بِنَآءٗ وَأَنزَلَ مِنَ ٱلسَّمَآءِ مَآءٗ فَأَخۡرَجَ بِهِۦ مِنَ ٱلثَّمَرَٰتِ رِزۡقٗا لَّكُمۡۖ فَلَا تَجۡعَلُواْ لِلَّهِ أَندَادٗا وَأَنتُمۡ تَعۡلَمُونَ ٢٢﴾

﴿ئى ئىنسانلار! تەقۋادارلاردىن بولۇشۇڭلارئۈچۈن، سىلەرنى ۋە سىلەردىن بۇرۇنقىلار (يەنى ئۆتكەنكى ئۈممەتلەر) نى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار، الله سىلەرگە زېمىننى تۆشەك ۋە ئاسماننى بىنا (يەنى يۇلتۇزلارنىڭ زىچلىقىدا بىناغا ئوخشاش) قىلىپ بەردى، بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردى، سىلەرگە رىزىق بولۇش ئۈچۈن يامغۇر ئارقىلىق تۈرلۈك مېۋىلەرنى ئۆستۈرۈپ بەردى. ئەمدى الله غا شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ھالبۇكى، سىلەر (الله نىڭ شېرىكى يوقلۇقىنى) بىلىپ تۇرسىلەر[1]﴾.

ئاللاھ تائالانىڭ پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىشى، ساماۋىي كىتابلارنى چۈشۈرۈشىدىكى تۈپ سەۋەب (ئىنسانلارغا) ئاللاھنىڭ بىرلىكىنىڭ ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلىش ۋە ئۇ ھەقىقەتكە چاقىرىش، ئۇنىڭغا زىت شەيئىلەردىن ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈندۇر.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿وَلَقَدۡ بَعَثۡنَا فِي كُلِّ أُمَّةٖ رَّسُولًا أَنِ ٱعۡبُدُواْ ٱللَّهَ وَٱجۡتَنِبُواْ ٱلطَّـٰغُوتَۖ﴾

[1] بەقەرە سۈرىسى 21 ـ 22 ـ ئايەتلەر

﴿بىز ھەقىقەتەن ھەر بىر ئۈممەتكە: «ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار، شەيتاندىن (يەنى شەيتانغا، بۇتلارغا، كاھىنلارغا ئوخشاش ھەرقانداق مەبۇدقا ئىبادەت قىلىشتىن) يىراق بولۇڭلار» دەپ پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق[1]﴾.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿وَمَآ أَرْسَلْنَا مِن قَبْلِكَ مِن رَّسُولٍ إِلَّا نُوحِىٓ إِلَيْهِ أَنَّهُۥ لَآ إِلَٰهَ إِلَّآ أَنَا۠ فَٱعْبُدُونِ﴾

﴿(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە: «مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار» دەپ ۋەھيى قىلدۇق[2]﴾.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿الٓر ۚ كِتَٰبٌ أُحْكِمَتْ ءَايَٰتُهُۥ ثُمَّ فُصِّلَتْ مِن لَّدُنْ حَكِيمٍ خَبِيرٍ ﴿١﴾ أَلَّا تَعْبُدُوٓا۟ إِلَّا ٱللَّهَ ۚ إِنَّنِى لَكُم مِّنْهُ نَذِيرٌ وَبَشِيرٌ ﴿٢﴾﴾

﴿ئەلىف، لام، را. بۇ، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى، ھەممىدىن خەۋەردار اﷲ تەرىپىدىن نازىل بولغان، ئايەتلىرىنىڭ تۈزۈلۈشى پۇختا، (ئەقىدە، ئەھكام ۋەز ۋە قىسسىلەر) تەپسىلىي بايان قىلىنغان كىتابتۇر[3]﴾.

[1] نەھل سۈرىسى 36 ـ ئايەت.

[2] ئەنبىيا سۈرىسى 25 ـ ئايەت

[3] ھۇد سۈرىسى 1 ـ 2 ـ ئايەت

ئىبادەتنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى بولسا: ئىبادەت سانىلىدىغان ھەرقانداق پائالىيەتلەردە، مەيلى ئۇ دۇئا بولسۇن ۋە ياكى قورقۇنچ، ئۈمىد، ناماز، روزا، قان قىلىش، نەزرە قاتارلىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشايدىغان ئىبادەت خاراكتېرلىق ئەمەللەر، ئاللاھقا تۆۋەنچىلىك قىلىش، ئۇنىڭ ئازابىدىن قورقۇش، رەھمىتىدىن ئۈمىدۋار بولۇش، ئەڭ بۈيۈك دوستلۇق ۋە ساداقەتنى ماددىي، مەنىۋىي ۋە جىسمانىي تەرەپلەردىن ئىپادىلەش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ يەككە ـ يىگانە ئىكەنلىكىنى نامايەن قىلىش. قۇرئان كەرىمنىڭ كۆپىنچە يەرلىرى بۇ بۈيۈك ئالتە ئاساسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھالدا چۈشۈرۈلگەن.

ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿فَٱعۡبُدِ ٱللَّهَ مُخۡلِصٗا لَّهُ ٱلدِّينَ ۝٢ أَلَا لِلَّهِ ٱلدِّينُ ٱلۡخَالِصُۚ﴾

﴿دىنىڭنى شېرىكتىن (ۋە رىيادىن) ساپ قىلغىنىڭ ھالدا اللەغا ئىبادەت قىلغىن بىلىڭلاركى، (شېرىكتىن ۋە رىيادىن) ساپ دىن اللەغا خاستۇر[1]﴾.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿وَقَضَىٰ رَبُّكَ أَلَّا تَعۡبُدُوٓاْ إِلَّآ إِيَّاهُ﴾

﴿پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلىدۇ[2]﴾.

---

[1] زۇمەر سۈرىسى 2 ـ 3 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] ئىسرا سۈرىسى 23 ـ ئايەت

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿فَٱدۡعُواْ ٱللَّهَ مُخۡلِصِينَ لَهُ ٱلدِّينَ وَلَوۡ كَرِهَ ٱلۡكَٰفِرُونَ﴾

﴿(شېرىكتىن ۋە رىيادىن) ساپ قىلغان ھالدا اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار، كاپىرلار، ياقتۇرمىغان تەقدىردىمۇ[1]﴾.

بۇخارى ۋە مۇسلىمدا، مۇئاز (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغان ھەدىسىنى بايان قىلىپ:

«حق الله على العباد أن يعبدوه ولا يشركوا به شيئا»

«بەندىلەرنىڭ ئاللاھقا ئادا قىلىشقا تېگىشلىك بۇرچى ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىش. ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىك لازىم، دېدى دەپ رىۋايەت قىلىدۇ.

ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلەر ئۈستىگە ۋاجىپ قىلغان تۈرلۈك پەرزلەرنىڭ، ئۇ زات تەرىپىدىن قوبۇلغان مۇقىم بەلگىلىمە ئىكەنلىكىگە ئىشىنىش. ئۇ پەرزلەردىن، ئىسلامنىڭ ئاساسى بولغان بەش نەرسە تۆۋەندىكىچە:

1 ـ بىر ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق زات يوق. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تەرىپىدىن بىزلەرگە ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر دەپ گۇۋاھلىق بىرىش.

2 ـ نامازنى ئادا قىلىش.

3 ـ زاكاتنى ئادا قىلىش.

---

[1] غاپىر سۈرىسى 14 ـ ئايەت.

4 - پەرز روزىنى تۇتۇش.

5 - شارائىت هازىرلانسا ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەج پەرزىنى ئادا قىلىش ۋە بۇنىڭدىن باشقا شەرىئەتنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە ئەمەل قىلىش بولسا، ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ. يۇقىرىدىكى بەش پەرزنىڭ ئەڭ بۇيۈكى ۋە مۇھىمى «بىر ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق مەبۇد يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەلچىسى» دەپ گۇۋاھلىق بېرىش. «بىر ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق مەبۇد يوق» دەپ گۇۋاھلىق بېرىش بولسا، ئىبادەت ئەمەللىرىنى يەككە - يېگانە ئاللاھنىڭ ئۆزىگىلا چىن ئىخلاس بىلەن قىلماقنى تەقەززا قىلىدۇ. مۇشۇ مەنىدىن ئېيتقاندا، «بىر ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق مەبۇد يوق» دەپ گۇۋاھلىق بېرىشنىڭ مەنىسى، ئاللاھتىن باشقىغا ئىبادەت قىلىنىدىكەن، مەيلى ئۇ ئىنسان، جىن ۋە ياكى پەرىشتىلەردىن بولسۇن، يالغۇز ئاللاھتىن باشقا ھەر قانداق ئىبادەت قىلىنغۇچى ئىبادەتكە ھەقلىق ئەمەس، يۇقىرىقىلارنىڭ ئوخشىشىدىكىلەر باتىل مەبۇدتۇر. يەككە - يېگانە بولغان ئاللاھقا ئىبادەت قىلغاندىلا توغرا ئىبادەت، توغرا كۆز قاراشقا يەتكىلى بولىدىغانلىقىدىن ئىبارەت ھەقىقەتنى بايان قىلىپ قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ ذَٰلِكَ بِأَنَّ ٱللَّهَ هُوَ ٱلْحَقُّ وَأَنَّ مَا يَدْعُونَ مِن دُونِهِۦ هُوَ ٱلْبَٰطِلُ ﴾

﴿بۇ (قۇدرەت) شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، اللە ھەقتۇر، (مۇشرىكلارنىڭ) اللەنى قويۇپ ئىبادەت قىلىدىغان نەرسىلىرى (يەنى بۇتلىرى) باتىلدۇر﴾[1].

يۇقىرىدا بايان قىلىنغىنىدەك ئاللاھ ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا ئىنسان بىلەن جىننى بۇ بۈيۈك ئىمان ئۈچۈن ياراتتى ۋە ئۇنىڭغا چاقىردى.ئۇ ئىمان بىلەن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتى، كىتابلارنى چۈشۈردى. چوڭقۇر ئويلاپ كۆپلەپ تەپەككۇر يۈرگۈزىدىغان بولسىڭىز، كۆپىنچە مۇسۇلمانلارنىڭ ئاللاھقا توغرا يوسۇندا ئىمان ئېيتىش توغرىسىدىكى مەلۇماتىنىڭ يېتەرسىزلىكى سەۋەبى ئۇ زاتنىڭ خاسلىق ھەققىگە تاجاۋۇز قىلىپ، ئاللاھنىڭ غەيرىگە ئىبادەت قىلىشتەك ئالتە ئاساسنىڭ ئاساسى بولغان بىر ئىلاھلىق ئەقىدىسىگە خىلاپ بۈيۈك جاھالەتتە ئىكەنلىكىنى ئېنىق كۆرىۋالالايسىز.

ئاللاھنىڭ پۈتۈن كائىناتنى پىلانلىق رەۋىشتە ياراتقانلىقى، ئالەملەر ۋە جەمئىيەتنىڭ تەربىيىچىسى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ پادىشاھى ئىكەنلىكى، ئۇلارنى ئۆز ئىلىم قۇدرىتى ئارقىلىق خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىدىغانلىقى، ئۇ زاتتىن باشقا ھېچقانداق پەرۋىش قىلغۇچى ۋە ياراتقۇچىنىڭ يوق ئىكەنلىكى، بەندىلەرنىڭ ھازىر ۋە كېلىچەكتىكى ئىسلاھ قىلىنىشى ۋە نىجاتلىقىغا ئېرىشىشىنى كۆزدە تۇتقان ئاساستا پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىشى، ئۇلارغا يېتەكچى بولسۇن ئۈچۈن ساماۋىي كىتابلارنى

[1] ھەج سۈرىسى 62 ـ ئايەت

چۈشۈرۈشى، پۈتكۈل كائىناتتا ئۇ زاتنىڭ تەدبىرىدىن باشقا ھېچقانداق بىر ئىشنىڭ يۈز بەرمەيدىغانلىقى قاتارلىقلار ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ تەقەززاسىدۇر.

ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ٱللَّهُ خَٰلِقُ كُلِّ شَيۡءٖۖ وَهُوَ عَلَىٰ كُلِّ شَيۡءٖ وَكِيلٞ﴾

﴿اللە ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچىدۇر، ھەممە نەرسىگە ھامىيدۇر (ئۇلارنى خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىدۇ)﴾[1].

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿إِنَّ رَبَّكُمُ ٱللَّهُ ٱلَّذِي خَلَقَ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضَ فِي سِتَّةِ أَيَّامٖ ثُمَّ ٱسۡتَوَىٰ عَلَى ٱلۡعَرۡشِۖ يُغۡشِي ٱلَّيۡلَ ٱلنَّهَارَ يَطۡلُبُهُۥ حَثِيثٗا وَٱلشَّمۡسَ وَٱلۡقَمَرَ وَٱلنُّجُومَ مُسَخَّرَٰتِۭ بِأَمۡرِهِۦٓۗ أَلَا لَهُ ٱلۡخَلۡقُ وَٱلۡأَمۡرُۗ تَبَارَكَ ٱللَّهُ رَبُّ ٱلۡعَٰلَمِينَ﴾

﴿شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭلار الله ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئالتە كۈندە (يەنى ئالتە دەۋردە) ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ ئۇلۇغلۇقىغا لايىق رەۋىشتە) ئەرش ئۈستىدە قارار ئالدى، الله كېچە بىلەن (يەنى كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى بىلەن) كۈندۈزنى ياپىدۇ، كېچە بىلەن كۈندۈز بىر بىرىنى قوغلىشىدۇ (يەنى داۋاملىق ئورۇن ئالمىشىپ تۇرىدۇ)؛ الله قۇياش، ئاي ۋە يۇلتۇزلارنى الله نىڭ ئەمرىگە بويسۇندۇرۇلغۇچى قىلىپ ياراتتى، يارىتىش ۋە ئەمر قىلىش (يەنى كائىناتنى تەسەررۇپ قىلىش)

[1] زۇمەر سۈرىسى 62 ـ ئايەت

راستىنلا اللہ نىڭ ئىلكىدىدۇر. ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللہ نىڭ دەرىجىسى كاتتىدۇر[1]﴾.

ئاللاھ تائالانىڭ قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپلەردە زىكىر قىلىنغان گۈزەل ئىسىم ئالىي سۈپەتلىرىنى، ئاللاھ تائالاغا لايىق بولغان ھالدا ئۇ زاتقا خاس دەپ بىلىش بىلەن بىرگە، ئۇ گۈزەل ئىسىم ـ سۈپەتلەرنى ئۆزگەرتمەستىن، ئىنكار قىلماستىن، مەخلۇققا ئوخشاتماستىن، ئۆز خاھىشى بويىچە شەرھىلىمەستىن، ئۇنىڭ ئۆز ئەينى بويىچە ئېتىقاد قىلىش ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

ئاللاھ تائالا بۇ ھەقدە مۇنداق دەيدۇ:

﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِۦ شَىْءٌ ۖ وَهُوَ ٱلسَّمِيعُ ٱلْبَصِيرُ﴾

﴿ھېچ شەيئى اللہ قا ئوخشاش ئەمەستۇر، اللہ ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر[2]﴾.

يەنە بىر ئايەتتە:

﴿فَلَا تَضْرِبُوا۟ لِلَّهِ ٱلْأَمْثَالَ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ يَعْلَمُ وَأَنتُمْ لَا تَعْلَمُونَ﴾

﴿سىلەر اللہ قا مىسال كەلتۈرمەڭلار (يەنى اللہ قا بۇتلارنى ئوخشاتماڭلار، اللہ قا شېرىك كەلتۈرمەڭلار). اللہ ھەقىقەتەن

[1] ئەئراف سۈرىسى 54 ـ ئايەت.
[2] شۇرا سۈرىسى 11 ـ ئايەت.

(ھەممە ھەقىقەتنى) بىلىدۇ، سىلەر (اﷲ نىڭ بۈيۈكلۈكىنى) بىلمەيسىلەر﴾[1].

بۇ بولسا، ساھابە كىرام ۋە تابىئىينلارغا ئەگەشكەن ئەھلى سۈننە جامائىتىنىڭ ئەقىدىسى. بۇ توغرىدا، ئىمام ئەبۇلھەسەن ئەلئەشئەرى (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) ئۆزىنىڭ «ئەھلى سۈننە ۋە ھەدىسشۇناسلار توغرىسىدا ماقالىلار» دېگەن كىتابىدا يۇقىرىقىلارنى بايان قىلغان، شۇنداقلا ئىمان ۋە ئىلىم ئەھلىلىرىنىڭ پايدىلىنىش مەنبەسىگە ئايلانغان.

ئەلئەۋزائىي (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: زۆھرىي ۋە مەكھۇل قاتارلىق ئالىملاردىن ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى توغرىسىدىكى ئايەتلەردىن سورالغىنىدا، قانداق كەلگەن بولسا، شۇ بويىچە ئىمان ئېيتىشقا بۇيرۇدى.

ئەلۋەلىد ئىبنى مۇسلىم (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: مالىك، ئەلئەۋزائىي، ئەللەيس ئىبنى سەئد، سۇفيان ئىبنى سەۋرىي (ئاللاھ ئۇلارغا رەھمەت قىلسۇن) قاتارلىق ئالىملاردىن ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى توغرىسىدا سورالغانلىرىدا، ھەممىيلەن بىردەك، ئۆز خاھىشى بويىچە ئىزاھات بەرمەستىن، ئۇنىڭ ئۆز ئەينى بويىچە ئېتىقاد قىلىش كېرەك دەپ جاۋاب بەردى.

ئەلئەۋزائىي (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: بىز تابىئىينلار، ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنىڭ ھەدىس شەرىپتە

---

[1] نەھل سۈرىسى 74 ـ ئايەت.

بايان قىلىنغانلىرىغا ۋە ئۇ زاتنىڭ ئەرشنىڭ ئۈستىدە قارار ئالغانلىقىغا ئىشىنىمىز دېيىشەتتۇق.

ئىمام مالىكنىڭ ئۇستازى رەبىيئە ئىبنى ئەبى ئابدۇراھماندىن (ئاللاھ ئۇ ئىككىسىگە رەھمەت قىلسۇن) ئاللاھنىڭ ئەرش ئۈستىدە قانداق قارار ئېلىش توغرىسىدا سورالغاندا، «ئاللاھنىڭ ئەرش ئۈستىدە قارار ئالغانلىقى ئېنىق، قانداق قارار ئالغانلىقى نامەلۇم، بۇ ھەقتە پەيغەمبىرىمىز ئاللاھتىن كەلگەن بايانلارنى ئوچۇق يەتكۈزدى، ئۇنى ئىقرار قىلىشىمىز ۋاجىب» دەپ جاۋاب بەردى.

ئىمام مالىكتىن (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) ئاللاھنىڭ ئەرش ئۈستىدە قانداق قارار ئېلىش توغرىسىدا سورالغاندا، «ئاللاھنىڭ ئەرش ئۈستىدە قارار ئالغانلىقى ئېنىق» قانداق قارار ئالغانلىقى ئېنىق ئەمەس، ئۇ زاتنىڭ ئەرشنىڭ ئۈستىدە قارار ئالغانلىقىغا ئىشىنىش ۋاجىب، ئۇ ھەقتە سوئال سوراش بىدئەت» دەپ جاۋاب بەردى.

مۆمىنلارنىڭ ئانىسى ئۇممە سەلەمەدىن (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) يۇقىرىقى مەزمۇندىكىدەك رىۋايەت قىلىندۇ.

ئىمام ئەبۇ ئابدۇراھمان ئابدۇللاھ ئىبنى ئەلمۇبارەك بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «رەببىمىزئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانى يەتتە قات ئاسماندا ئەرشنىڭ ئۈستىدە مەخلۇقاتلاردىن ئايرىم دەپ بىلىمىز».

بۇ ھەقتە ئۆلىمالارنىڭ سۆزلىرى ناھايىتى كۆپ بولۇپ بۇ كىتابچىمىزدا ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدىن تەمسىل كەلتۈرۈشىمىز بىرئاز بىئەپ، شۇڭا كىمكى ئۇ توغرىدا ئىزدىنىشنى خالايدىكەن، ھەدىسشۇناس ئالىملارنىڭ كىتابلىرىدىن: ئابدۇللاھ ئىبنى ئىمام ئەھمەدنىڭ «كتاب السنة»، ئىمام مۇھەممەد ئىبنى خۇزەيمىنىڭ «كتاب التوحيد»، ئەبۇلقاسىم ئەللالكائىي ئەتتەبەرىنىڭ «كتاب السنة»، ئەبۇ بەكرى ئىبنى ئەبۇ ئاسىمنىڭ «كتاب السنة» قاتارلىق كىتابلاردىن ئىزدەنسۇن. شۇنداقلا شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيەنىڭ ھۇمات ئەھلىگە يازغان جاۋابى، ئۇ جاۋاب ناھايىتى كۆپ پايدىلىق بولۇپ، ئۇنىڭدا ئەھلى سۈننە جامائىتىنىڭ ئەقىدىسى بايان قىلىنغان، يۇقىرىقى ئۆلىمالارنىڭ كۆپلىگەن سۆزلىرىدىن، شەرئىي ۋە ئەقلى دەلىللەردىن پايدىلانغان ئاساستا ئەھلى سۈننە جامائىتىنىڭ ئەقىدىسىنى كۈچلەندۈرۈپ قارشى تەرەپنىڭ سۆزلىرىنى يوققا چىقىرىدۇ. شۇنداقلا، ئەھلى ئىلىملاردىن ئىنساپ قىلىپ ياخشى نىيەت بىلەن، شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيەنىڭ «ئەتتەدمۇرىييە» ناملىق ئەسىرىگە نەزەر سالسا، ئەھلى سۈننە جامائىتىنىڭ ئەقىدىسىنى شەرئىي ۋە ئەقلى دەلىللەر بىلەن چۈشىنىشلىك بايان قىلىش بىلەن بىرگە، مۇخالىپچىلارغا ھەقىقەتنى ئىزھار قىلىپ باتىل كۆز قاراشلىرىغا شىپالىق رەت كۆرۈۋاللايدۇ.

ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىم ـ سۈپەتلىرى توغرىسىدا ئەھلى سۈننە جامائىتىنىڭ ئەقىدىسى بىلەن بىر نۇقتىغا

كىلەلمىگەن ھەر قانداق كىشى شەرئىي دەلىللەرگە خىلاپلىق قىلغان بولۇپ، ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىم ـ سۈپەتلىرى ھەققىدە مۇقىملاشتۇرغان ۋە ياكى ئىنكار قىلغان ئەقلى كۆز قاراشلىرىدىمۇ ئۆپ ـ ئوچۇق زىتلىق مەۋجۇد.

ئەمما ئەھلى سۈننە ۋەلجامائە بولسا، ئاللاھ تائالا ئۆزى ئۇچۇن قۇرئان كەرىمدە مۇئەييەنلەشتۈرگەن ۋە پەيغەمبىرى ئاللاھ تائالا ئۇچۇن سەھىھ ھەدىسلەردە مۇقىملاشتۇرغان ئىسىم ۋە سۈپەتلەرنى بىر نەرسىگە ئوخشاتماستىن، ئوبرازلاشتۇرماستىن، ئۆزگەرتمەستىن، بورمىلىماستىن، ئىنكار قىلماستىن مۇئەييەنلەشتۈردۇ. ئۇلار ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىم ـ سۈپەتلىرى توغرىسىدىكى دەلىللەرگە ئەمەل قىلىپ ئىتىقادتىكى زىتلىقتىن ساقلىنىدۇ. كىمكى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا پەيغەمبىرىمىز ئارقىلىق ئەۋەتكەن ھەقىقەت يولىنى تۇتۇپ، ئاللاھقا خالىس ئىخلاس قىلىش بىلەن بىرگە، ئۇ ھەقىقەت ئۇچۇن جان كۆيدۈرسە، ئۇ ئىنسانىنى ھەقىقەتكە مۇيەسسەر قىلىشى ۋە قوللىشى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ سۈننىتىدىندۇر.

ئاللاھ تائالا بۇ ھەقدە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ بَلۡ نَقۡذِفُ بِٱلۡحَقِّ عَلَى ٱلۡبَٰطِلِ فَيَدۡمَغُهُۥ فَإِذَا هُوَ زَاهِقٞۚ ﴾

﴿بىز ھەق ئارقىلىق باتىلغا ھۇجۇم قىلىمىز، ھەق باتىلنى يوقىتىدۇ، باتىل ناگاھان يوقىلىدۇ[1]﴾.

يەنە بىر ئايەتتە:

﴿وَلَا يَأْتُونَكَ بِمَثَلٍ إِلَّا جِئْنَاكَ بِالْحَقِّ وَأَحْسَنَ تَفْسِيرًا﴾

﴿ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) قانداق بىر سوئالنى تاشلىمىسۇن، (ئۇنىڭغا قارىتا) بىز ساڭا ھەق جاۋابنى ۋە ھەممىدىن گۈزەل چۈشەندۈرۈشنى نازىل قىلدۇق[2]﴾.

ھاپىز ئىبنى كەسىر (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) ئۆزىنىڭ مەشھۇر تەپسىرىدە تۆۋەندىكى ئايەتتە توختىلىپ، (بۇ سۆزنىڭ پايدىلىق تەرىپى ۋە بۇ مەزمۇنغا بولغان ئالاقىسى كۆزدە تۇتۇلغان بولۇپ نەقىل كەلتۈرۈلدى).

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿إِنَّ رَبَّكُمُ اللَّهُ الَّذِي خَلَقَ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ فِي سِتَّةِ أَيَّامٍ ثُمَّ اسْتَوَىٰ عَلَى الْعَرْشِ﴾

﴿شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭلار الله ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئالتە كۈندە (يەنى ئالتە دەۋردە) ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ ئۇلۇغلۇقىغا لايىق رەۋىشتە) ئەرش ئۈستىدە قارار ئالدى[3]﴾.

---

[1] ئەنبىيا سۈرىسى 18 ـ ئايەت.

[2] فۇرقان سۈرىسى 33 ـ ئايەت.

[3] ئەئراف سۈرىسى 54 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بۇ ھەقتە ئىمام ئىبنى كەسىرنىڭ سۆزى تۆۋەندىكىچە: «ئاللاھ تائالانىڭ ئەرش ئۈستىدە قارار ئالغانلىقى ھەققىدە ئالىملار ئوتتۇرىسىدا ھەرخىل چۈشەنچىلەر بولۇپ، بىز بۇ يەردە ئۇ ئىختىلاپلار ئۈچۈن توختالمايمىز. بەلكى بىز بۇ ھەقتە ئىمام مالىك، ئەۋزائىي، سەۋرى، لەيس ئىبنى سەئد، شاپىئىي، ئەھمەد، ئىسھاق ئىبنى راھەۋەييە ۋە ئۇلاردىن باشقا سەلەپ ئالىملىرىنىڭ تۇتقان يولىنى تۇتىمىز». ئۇ يول بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ ئەرش ئۈستىدە قارار ئېلىشى ۋە شۇنىڭدەك ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىنى چۈشىنىشتە ئىنسانلاردا بولىدىغان كەيپىياتلارغا ئوخشىتىۋالماسلىق، شۇنداقلا ئوخشاتماسلىق كېرەك دەپ مەنىسىنى بۇرمىلىماستىن، ئوبرازلاشتۇرماستىن، ئىنكار قىلماستىن ئاللاھ تائالانىڭ ئۆز زاتىغا لايىق بولغان رەۋىشتە مۇئەييەنلەشتۇرۇشنى كۆزدە تۇتىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆزىنىڭ مەخلۇقلىرىدىن ھېچقانداق بىرىگە ئوخشىمايدۇ، ھېچ شەيئى ئاللاھقا ئوخشاش ئەمەستۇر، ئاللاھ ھەممىنى ئاڭلاپ ۋە كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. بۇ ھەقتە ئىمام بۇخارىنىڭ ئۇستازى نەئىم ئىبنى ھەمماد ئەلخەزائى مۇنداق دەيدۇ: كىمكى ئاللاھ تائالانى مەخلۇقتا ئوخشاتسا ۋە ياكى ئاللاھ تائالا ئۆزىنى سۈپەتلىگەن سۈپەتلەرنىڭ بىرەرسىگە ئىنكار قىلسا ئۇ كىشى كاپىر بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆزئۆزىنى سۈپەتلىگەن سۈپەتلەردە ۋە ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالانى سۈپەتلىگەن سۈپەتلەردە ئۇ زاتنى بىرەر مەخلۇقتا ئوخشاتقىنى يوقتۇر.كىمكى ئايەت ۋە ھەدىسلەردە كەلگەن ئاللاھ

تائالانىڭ سۈپەتلىرىگە ئىشىنىش بىلەن بىرگە ئۇ سۈپەتلەر بىلەن ئاللاھ تائالانى ئۆزىنىڭ زاتىغا لايىق رەۋىشتە سۈپەتلەپ ئۇ زاتنى پۈتۈن كەمچىلىكلەردىن پاك دەپ قارىسا ئۇ كىشى توغرا يولنى تاپقان بولىدۇ.

## ئىككىنچى ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش

ئۇلارنىڭ قايسى بىرىنىڭ ئىسمى بىزلەرگە بىلدۈرۈلگەن بولسۇن ۋە ياكى بىلدۈرۈلمىگەن بولسۇن، ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئىمان كەلتۈرۈشىمىز لازىم. ئىسلام دىنىگە ئېتىقاد قىلغۇچى ھەر قانداق بىر كىشى ئاللاھنىڭ پەرىشتىلەرنى ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشى ئۈچۈن ياراتقانلىقىغا ۋە ئۇلار ئەمرىگە ئىزچىل تۈردە بويسۇنىدىغان ئىتائەتچان ھۆرمەتلىك مەخلۇقلار دەپ سۈپەتلىگەنلىكىگە ئىشىنىدۇ.

ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ يَعۡلَمُ مَا بَيۡنَ أَيۡدِيهِمۡ وَمَا خَلۡفَهُمۡ وَلَا يَشۡفَعُونَ إِلَّا لِمَنِ ٱرۡتَضَىٰ وَهُم مِّنۡ خَشۡيَتِهِۦ مُشۡفِقُونَ ﴾

﴿الله ئۇلارنىڭ قىلغانلىرىنى ۋە قىلماقچى بولغانلىرىنى بىلىپ تۇرىدۇ، ئۇلار الله رازى بولغانلارغىلا شاپائەت قىلىدۇ، الله نىڭ ھەيۋىسىدىن تىترەپ تۇرىدۇ﴾[1].

ئۇلار ھەرخىل مەسئۇلىيەت ئۈستىگە بولۇپ، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى مەخسۇس ئاللاھنىڭ ئەرشىنى كۆتۈرۈش ئۈچۈن، بەزىلىرى جەننەت ۋە دوزاخنىڭ ئىدارى ئىشلىرىغا مەسئۇل، بەزىلىرى بەندىلەرنىڭ قىلمىشلىرىنى خاتىرلەش قاتارلىق ئىشلارغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان ۋە شۇنداقلا ئوچۇقراق قىلىپ ئېيتقىنىمىزدا، ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ئىسمىنى تىلغا ئالغانلاردىن: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام، مىكائىل ئەلەيھىسسالام، دوزاخ ئىشلىرىغا مەسئۇل مالىك ئەلەيھىسسالام، سۈر چېلىشقا مەسئۇل ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام قاتارلىق پەرىشتىلەرگە، (مەيلى ئۇلاردىن قايسى بىرىنىڭ ئىسمى بىزگە بىلدۈرۈلگەن بولسۇن ۋە ياكى بىلدۈرۈلمىگەن بولسۇن. ت.) ئىمان كەلتۈرۈش ئاللاھقا ئىشىنىشنىڭ تەقەززاسىدىندۇر.

ئائىشە ئانىمىزدىن (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) رىۋايەت قىلىنغان ئىشەنچىلىك ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى:

«خلقت الملائكة من نور وخلق الجان من مارج من نار وخلق آدم مما وصف لكم»

---

[1] ئەنبىيا سۈرىسى 28 ـ ئايەت.

«پەرىشتىلەر نۇردىن يارىتىلدى، جىنلار ئوت ئۇچقۇنلىرىدىن يارىتىلدى، ئادەم ئاللاھ تائالا سىلەرگە سۈپەتلەپ بەرگەن نەرسىدىن (تۇپراقدىن) يارىتىلدى»[1].

[1] ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

## ئۈچىنچى ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈش

ئاللاھنىڭ ھەقىقەتنى بايان قىلىش ۋە ئۇنىڭغا چاقىرىش ئۈچۈن پەيغەمبەرلىرى ئارقىلىق كىتابلارنى چۈشۈرگەنلىكىگە ئىمان ئېيتىش ۋاجىب بولىدۇ.

ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿لَقَدْ أَرْسَلْنَا رُسُلَنَا بِٱلْبَيِّنَٰتِ وَأَنزَلْنَا مَعَهُمُ ٱلْكِتَٰبَ وَٱلْمِيزَانَ لِيَقُومَ ٱلنَّاسُ بِٱلْقِسْطِ﴾

﴿بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلىرىمىزنى روشەن مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتتۇق ۋە ئۇلار بىلەن بىللە، ئىنسانلار ئادالەتنى بەرپا قىلسۇن دەپ، كىتابنى، قانۇننى چۈشۈردۇق[1]﴾.

يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دېدى:

﴿كَانَ ٱلنَّاسُ أُمَّةً وَٰحِدَةً فَبَعَثَ ٱللَّهُ ٱلنَّبِيِّـۧنَ مُبَشِّرِينَ وَمُنذِرِينَ وَأَنزَلَ مَعَهُمُ ٱلْكِتَٰبَ بِٱلْحَقِّ لِيَحْكُمَ بَيْنَ ٱلنَّاسِ فِيمَا ٱخْتَلَفُوا۟ فِيهِ﴾

﴿ئىنسانلار (دەسلەپتە) بىر ئۇممەت (يەنى ھەق دىندا) ئىدى (كېيىن ئۇلارنىڭ بەزىسى ئىمان ئېيتىپ، بەزىسى ئىمان ئېيتماي ئىختىلاپ قىلىشتى)، الله (مۆمىنلەرگە جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگۈچى، (كۇففارلارنى دوزاختىن)

[1] ھەدىد سۈرىسى 25 ـ ئايەت.

ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتى؛ (الله) كىشىلەرنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلارغا ھەق كىتابنى نازىل قىلدى[1]﴾.

ئاللاھ تائالا ئىسمىنى ئاتىغان تەۋرات، ئىنجىل، زەبۇر، قۇرئان كەرىم قاتارلىق كىتابلارنىڭ بارلىقىغا تەپسىلىي ئىمان ئېيتىمىز. قۇرئان كەرىم ساماۋىي كىتابلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى ۋە ياخشىراقى بولۇش بىلەن بىرگە، ئۇ كىتابلاردىكى ئومۇمىي مەزمۇننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ۋە ئۇ كىتابلارنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئىكەنلىكىنى تەستىقلايدۇ. قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلەر بولسا پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ ئۇنى ئۆلگە قىلىشى ۋە ئۇ ئارقىلىق جەمئىيەتتە ئىسلاھات ئېلىپ بېرىشى زۆرۈر بولغان بىردىن بىر ھەقىقەتتۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئىنسان بىلەن جىنلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى، شۇنداقلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلار ئارىسىدا ئادىل ھۆكۈم قىلىشى ئۈچۈن قۇرئان كەرىمنى چۈشۈردى ۋە ئۇنىڭ بىلەن كىشىلەر قەلبىدىكى مەنىۋى ۋە جىسمانى كېسەللەرگە شىپا قىلدى ھەر قانداق شەيئىنىڭ ماھىيىتىنى ئۇ كىتابتا بايان قىلدى ۋە مۆمىنلەر ئۈچۈن قۇرئان كەرىمنى ھىدايەت ۋە رەھمەت قىلدى.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى:

﴿ وَهَٰذَا كِتَٰبٌ أَنزَلۡنَٰهُ مُبَارَكٞ فَٱتَّبِعُوهُ وَٱتَّقُواْ لَعَلَّكُمۡ تُرۡحَمُونَ ﴾

---

[1] بەقەرە سۈرىسى 213 ـ ئايەت.

﴿بۇ بىز نازىل قىلغان (قۇرئان) مۇبارەك كىتابتۇر. اﷲ نىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلغۇچىلاردىن بولۇش ئۈچۈن، ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار، (ئۇنىڭغا مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) ساقلىنىڭلار﴾[1].

ئاللاھ يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دېدى:

﴿ وَنَزَّلْنَا عَلَيْكَ ٱلْكِتَـٰبَ تِبْيَـٰنًا لِّكُلِّ شَىْءٍ وَهُدًى وَرَحْمَةً وَبُشْرَىٰ لِلْمُسْلِمِينَ ﴾

﴿ساڭا بىز كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ھەممە نەرسىنى (يەنى كىشىلەر موھتاج بولىدىغان دىنىي ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى) چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان، (دىللارغا) ھىدايەت، (بەندىلەرگە) رەھمەت، مۇسۇلمانلارغا مەڭگۈلۈك سائادەت بىلەن خوش خەۋەر يەتكۈزىدىغان قىلىپ نازىل قىلدۇق﴾[2].

يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دىدى:

﴿ قُلْ يَـٰٓأَيُّهَا ٱلنَّاسُ إِنِّى رَسُولُ ٱللَّهِ إِلَيْكُمْ جَمِيعًا ٱلَّذِى لَهُۥ مُلْكُ ٱلسَّمَـٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِ ۖ لَآ إِلَـٰهَ إِلَّا هُوَ يُحْىِۦ وَيُمِيتُ ۖ فَـَٔامِنُوا۟ بِٱللَّهِ وَرَسُولِهِ ٱلنَّبِىِّ ٱلْأُمِّىِّ ٱلَّذِى يُؤْمِنُ بِٱللَّهِ وَكَلِمَـٰتِهِۦ وَٱتَّبِعُوهُ لَعَلَّكُمْ تَهْتَدُونَ ﴾

﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئى ئىنسانلار! مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ھەممىڭلارغا اﷲ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن

[1] ئەنئام سۈرىسى 155 ـ ئايەت.
[2] نەھل سۈرىسى 89 ـ ئايەت.

ئەلچىمەن، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللە قا خاستۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، اللە تىرىلدۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرىدۇ، اللە قا ۋە اللە نىڭ سۆزلىرىگە ئىمان كەلتۈرىدىغان ئەلچىسى ئۇممى پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرۈڭلار، ھىدايەت تېپىشىڭلار ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار»﴾[1]. بۇ مەزمۇندا ئايەتلەر ئىنتايىن كۆپ.

---

[1] ئەئراف سۈرىسى 158 ـ ئايەت.

## تۆتىنچى ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش

ئاللاھ سۈبھانەھۇ ۋەتەئالا، ئىنسانىيەتنى توغرا يولغا يېتەكلەيدىغان گۇمراھلىقتىن توسىدىغان جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر دوزاخ بىلەن ئاگاھلاندۇرىدىغان، ھەقىقەتكە چاقىرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەنلىكىگە ئىمان ئېيتىمىشىمىز ۋاجىپتۇر. كىمكى ئۇلارنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشسا ھەقىقىي نىجاتلىققا ئېرىشىدۇ، كىمكى ئۇلارنىڭ بۇيرىقىغا خىلاپلىق قىلسا مەڭگۈ ئوڭۇشسىزلىق ۋە پۇشايماندا قالىدۇ. ئۇلارنىڭ تۈگەنچىسى ۋە پەزىلەتلىكراقى بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز ئابدۇللاھ ئوغلى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدۇر.

ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ وَلَقَدۡ بَعَثۡنَا فِي كُلِّ أُمَّةٖ رَّسُولًا أَنِ ٱعۡبُدُواْ ٱللَّهَ وَٱجۡتَنِبُواْ ٱلطَّٰغُوتَ ﴾

﴿بىز ھەقىقەتەن ھەر بىر ئۈممەتكە: «اللہ قا ئىبادەت قىلىڭلار، شەيتاندىن (يەنى شەيتانغا، بۇتلارغا، كاھىنلارغا ئوخشاش ھەرقانداق مەبۇدقا ئىبادەت قىلىشتىن) يىراق بولۇڭلار» دەپ پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق﴾[1].

ئاللاھ يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دېدى:

---

[1] نەھل سۈرىسى 36 ـ ئايەت

﴿ رُّسُلًا مُّبَشِّرِينَ وَمُنذِرِينَ لِئَلَّا يَكُونَ لِلنَّاسِ عَلَى ٱللَّهِ حُجَّةُۢ بَعۡدَ ٱلرُّسُلِ ﴾

﴿ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەردىن كېيىن الله نىڭ ئالدىدا كىشىلەر (يەنى پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن بولسا ئەلۋەتتە ئىمان ئېيتاتتىم ۋە ئىتائەت قىلاتتىم دېگۈچىلەر) گە باھانە بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، (ئىتائەت قىلغۇچىلارغا جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگۈچى، (ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق[1]﴾.

ئاللاھ يەنە تائالا مۇنداق دېدى:

﴿ مَّا كَانَ مُحَمَّدٌ أَبَآ أَحَدٍ مِّن رِّجَالِكُمۡ وَلَٰكِن رَّسُولَ ٱللَّهِ وَخَاتَمَ ٱلنَّبِيِّـۧنَ ﴾

﴿مۇھەممەد ئاراڭلاردىكى ئەرلەردىن ھېچبىرىنىڭ ئاتىسى ئەمەس، لېكىن (ئۇ) الله نىڭ پەيغەمبىر ى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسىدۇر (الله ئۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرلىكنى ئاخىرلاشتۇرغان، ئۇنىڭدىن كېيىن ھېچقانداق پەيغەمبەر كەلمەيدۇ)[2]﴾.

ئۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ قايسى بىرىنى ئاللاھ تائالا تىلغا ئالغان بولسۇن ۋە ياكى پەيغەمبىرىمىز ئاتىغان بولسۇن ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە تولۇق ئىشىنىمىز، شۇنداقلا بىزلەرگە بىلدۈرۈلگەن، نۇھ، ھۇد، سالىھ، ئىبراھىم ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام (ئۇلارغا دۇرۇد ۋە سالامنىڭ ياخشىسى بولسۇن)

---

[1] نىسا سۈرىسى 165 ـ ئايەت

[2] ئەھزاب سۈرىسى 40 ـ ئايەت

قاتارلىقلارغا ئوخشاش پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە بىردەك ئىمان ئېيتىمىز.

# بەشىنچى قىيامەتنىڭ ھەقىقىي بولىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش

ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى خەۋەر بەرگەن ئىنسان ۋاپاتىدىن كېيىن بولىدىغان ئىشلاردىن، قەبرە پىتنىسى، ئۇنىڭدىكى ئازاب ۋە رەھمەت، شۇنداقلا قىيامەت كۈنىدىكى قاتتىق دەشۋارچىلىقلاردىن، پىلسىرات كۆۋرۈكى، تارازا، ھېساپ ئېلىنىش، خالايىقلار ئالدىدا نامە ئەمال دەپتىرىنىڭ تارقىلىتىشى، نامە ئەمال دەپتىرىنى ئوڭ ۋە سول ۋە ئارقا تەرەپلەردىن ئالىدىغانلارنىڭ بولىدىغانلىقى، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە كەۋسەر كۆلىنىڭ بېرىلگەنلىكى، جەننەت ۋە دوزاخنىڭ ھەق ئىكەنلىكى، ئۇ كۈندە مۆمىنلەر پەرۋەردىگارىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرۈشى، ئۇ زاتنىڭ مۆمىنلەرگە سۆزلىشى، ئۇنىڭدىن باشقا قىيامەت توغرىسىدا قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلەردە كەلگەن بايانلارنىڭ ھەممىسىگە ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خەۋەر بەرگىنى بويىچە ئىمان ئېيتىشىمىز ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ دائىرىسىگە كىرىدۇ.

## ئالتىنچى ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش (ياخشىلىق ۋە يامانلىق ئاللاھتىن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش)

تەقدىرگە ئىشىنىش تۆۋەندىكى تۆت تۈرلۈك نەرسىگە ئىشىنىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 ـ ئاللاھ سۇبھانەھۇ تائالا ئەزەلدىن ئەبەدىيگىچە بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىغا تەئەللۇق بولغان پۈتۈن نەرسىلەرنى مەيلى ئۇ بەندىلەرنىڭ رىزىقلىرىغا ئائىت بولسۇن ۋە ياكى ھايات ماماتلىقىغا ئائىت ۋە ياكى كۈندىلىك تۇرمۇشىدىكى ئىشلار بولسۇن ئومۇمىي ۋە تەپسىلىي سۈرەتتە بىلىدۇ دەپ ئىشىنىش.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿إِنَّ ٱللَّهَ بِكُلِّ شَىۡءٍ عَلِيمٌ﴾

﴿الله ھەقىقەتەن ھەر نەرسىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[1]﴾.

يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿لِتَعۡلَمُوٓاْ أَنَّ ٱللَّهَ عَلَىٰ كُلِّ شَىۡءٍ قَدِيرٌ وَأَنَّ ٱللَّهَ قَدۡ أَحَاطَ بِكُلِّ شَىۡءٍ عِلۡمَۢا﴾

﴿الله نىڭ ھەممىگە قادىر ئىكەنلىكىنى ۋە الله نىڭ ھەممە نەرسىنى تولۇق بىلىدىغانلىقىنى بىلىشىڭلار ئۈچۈندۇر[2]﴾.

[1] تەۋبە سۈرىسى 115 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] تالاق سۈرىسى 12 ـ ئايەت

2ـ ئاللاھ سۇبھانەھۇ تائالانىڭ قازا ۋە قەدەرنى (كائىناتتىكى پۈتۈن نەرسىلەرنى يەنى بولغان ۋە بولىدىغان) لەۋھۇلمەھپۇزغا يازغانلىقىغا ئىشىنىش.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿ قَدْ عَلِمْنَا مَا تَنقُصُ ٱلْأَرْضُ مِنْهُمْ ۖ وَعِندَنَا كِتَـٰبٌ حَفِيظٌۢ ﴾

﴿ئۇلارنى زېمىننىڭ كېمەيتكىنىدىن (يەنى ئۇلارنىڭ جەسەتلىرىنى يەر يەپ كەتكىنىدىن) بىز ھەقىقەتەن خەۋەردارمىز، بىزنىڭ دەرگاھىمىزدا ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كىتاب (يەنى لەۋھۇلمەھپۇز) بار[1]﴾.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ :

﴿ وَكُلَّ شَىْءٍ أَحْصَيْنَـٰهُ فِىٓ إِمَامٍ مُّبِينٍ ﴾

﴿ھەممە شەيئىنى روشەن دەپتەردە (يەنى لەۋھۇلمەھپۇزدا) تولۇق خاتىرىلەپ قويغانمىز[2]﴾.

يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ أَلَمْ تَعْلَمْ أَنَّ ٱللَّهَ يَعْلَمُ مَا فِى ٱلسَّمَآءِ وَٱلْأَرْضِ ۗ إِنَّ ذَٰلِكَ فِى كِتَـٰبٍ ۚ إِنَّ ذَٰلِكَ عَلَى ٱللَّهِ يَسِيرٌ ﴿٧٠﴾ ﴾

[1] قاف سۈرىسى 4 ـ ئايەت.

[2] ياسىن سۈرىسى 12 ـ ئايەت.

﴿بىلمەمسەنكى، الله ئاسمان، زېمىندىكى شەيئىلەرنى بىلىپ تۇرىدۇ، بۇ ھەقىقەتەن لەۋھۇلمەھپۇزدا (يېزىلغان)، بۇ (يەنى بىلىش) ھەقىقەتەن الله قا ئاساندۇر﴾[1].

3 ـ كائىناتتىكى ھەممە نەرسىلەرنىڭ ئاللاھنىڭ خاھىشى ۋە ئىرادىسى بىلەن بولىدىغانلىقىغا (يەنى ئاللاھ خالىغان ئىشنىڭ بولىدىغانلىقى خالىمىغان ئىشنىڭ بولمايدىغانلىقىغا) ئىشىنىش.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿إِنَّ ٱللَّهَ يَفْعَلُ مَا يَشَآءُ ﴾

﴿الله قا ھېچ كىشى تەئەررۇز قىلالمايدۇ﴾[2].

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿إِنَّمَآ أَمْرُهُۥٓ إِذَآ أَرَادَ شَيْـًٔا أَن يَقُولَ لَهُۥ كُن فَيَكُونُ ﴾

﴿الله بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا «ۋۇجۇتقا كەل» دەيدۇ ـ دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ﴾[3].

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿وَمَا تَشَآءُونَ إِلَّآ أَن يَشَآءَ ٱللَّهُ رَبُّ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴾

---

[1] ھەج سۈرىسى 70 ـ ئايەت.

[2] ھەج سۈرىسى 18 ـ ئايەت.

[3] ياسىن سۈرىسى 82 ـ ئايەت.

﴿پەقەت ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللە خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر (يەنى اللە خالىمىغۇچە سىلەرنىڭ خالىغىنىڭلارنىڭ ھېچ پايدىسى يوق)﴾[1].

4ـ كائىناتتىكى بارلىق نەرسىلەرنى ئالللاھ تائالا ياراتتى، ئۇ زاتتىن باشقا ياراتقۇچى ۋە پەرۋىش قىلغۇچى يوق دەپ ئېتىقاد قىلىش.

بۇ ھەقتە ئالللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿ ٱللَّهُ خَٰلِقُ كُلِّ شَىْءٍ ۖ وَهُوَ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ وَكِيلٌ ﴾

﴿اللە ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچىدۇر، ھەممە نەرسىگە ھامىيدۇر (ئۇلارنى خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىدۇ)﴾[2].

يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ يَٰٓأَيُّهَا ٱلنَّاسُ ٱذْكُرُوا۟ نِعْمَتَ ٱللَّهِ عَلَيْكُمْ ۚ هَلْ مِنْ خَٰلِقٍ غَيْرُ ٱللَّهِ يَرْزُقُكُم مِّنَ ٱلسَّمَآءِ وَٱلْأَرْضِ ۚ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ ۖ فَأَنَّىٰ تُؤْفَكُونَ ﴿٣﴾ ﴾

﴿ئى ئىنسانلار! اللە نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ياد ئېتىڭلار، اللە تىن باشقا سىلەرگە ئاسماندىن ۋە زېمىندىن رىزىق بېرىپ تۇرىدىغان ياراتقۇچى بارمۇ؟ اللە تىن باشقا ھېچ

---

[1] تەكۋىر سۈرىسى 29 ـ ئايەت

[2] زۇمەر سۈرىسى 62 ـ ئايەت.

مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، (الله نىڭ ئىبادىتىدىن) قانداقمۇ باش تارتىسىلەر؟[①]﴾

بىدئەتچىلەر يۇقىرىدا بايان قىلىنغانلارنىڭ بەزىلىرىگە ئىنكار قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئەھلى سۈننەت جەمائىتىنىڭ تەقدىرگە بولغان كۆزقارىشى يۇقىرىدا بايان قىلىنغان تۆت تۈرلۈك پرىنسىپنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئىمان سۆز ۋە ھەرىكەتتىن ئىبارەت، ئۇ تائەت ـ ئىبادەت بىلەن كۈچىيىدۇ گۇناھ مەئسىيەت بىلەن ئاجىزلىشىدۇ دەپ ئېتىقاد قىلىش. مۇسۇلمانلارنىڭ بىرەرسىدىن زىنا، ئوغرىلىق، جازانىخورلۇق، مەس قىلغۇچ نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلىش، ئاتا ـ ئانىلارنى قاخشىتىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش سەل قاراشقا بولمايدىغان بەزى گۇناھلار سادىر بولسا ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن، (ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرمىگەنلام بولسا) ئۇنى كاپىر دەپ ئېتىقاد قىلماسلىق. بۇ بولسا ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ دائىرىسىگە كىرىدۇ.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يَغۡفِرُ أَن يُشۡرَكَ بِهِۦ وَيَغۡفِرُ مَا دُونَ ذَٰلِكَ لِمَن يَشَآءُ ﴾

﴿الله ھەقىقەتەن الله قا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ﴾[①].

---

[①] فاتىر سۈرىسى 3 ـ ئايەت.

تەكىتلىنىپ رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە پەيغەمبىرىمىز مۇنداق دەيدۇ:

«إن الله يخرج من النار من كان في قلبه مثقال حبة من خردل من إيمان»

«كىمنىڭكى قەلبىدە قىچىنىڭ يېرىمىچىلىك ئىمان بولىدىكەن ئاللاھ تائالا ئۇنى دوزاختىن چىقىرىدۇ».

ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش، ئاللاھ ئۈچۈن يامان كۆرۈش، ئاللاھ ئۈچۈن دوستلىشىش، ئاللاھ ئۈچۈن دۈشمەنلىشىش، مۆمىن مۆمىنلارنى ياخشى كۆرۈشى ۋە ئۇلارنى دوست بىلىشى، شۇنداقلا كاپىرلارغا ئاداۋەت قىلىشى ۋە ئۇلارنى دۈشمەن بىلىشى قاتارلىقلار ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشتىن ھېسابلىنىدۇ.

بۇ ئۈممەتتىن مۆمىنلارنىڭ ئەۋۋىلى پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدۇر.ئەھلى سۈننە جامائىتى ئۇلارنى چەكسىز سۆيىدۇ ۋە دوست تۇتىدۇ، شۇنداقلا ئۇلارنى ئەنبىيالاردىن قالسا ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە ئەپزىلى دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ:

«خير القرون قرني ثم الذين يلونهم ثم الذين يلونهم»

«دەۋرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى مېنىڭ دەۋرىم، ئاندىن ئۇنىڭدىن كېيىنكىسى، ئاندىن ئۇنىڭدىن كېيىنكىسى»[2].

---

[1] نىسا سۈرىسى 48 ـ ئايەت.

[2] بىرلىككە كەلگەن ھەدىس.

ئەھلى سۈننە جامائىتى كۆزقارىشىدا، ساھابىلارنىڭ پەزىلەتلىكراقى؛

1 ـ ئەبۇ بەكرى سىددىق (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن)

2 ـ ئۆمەر پارۇق (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن)

3 ـ ئۆسمان زىننۇرەيىن (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن)

4 ـ ئەلى مۇرتەزا (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن)

ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جەننەت بىلەن بېشارەت بەرگەن ئون ساھابە، ئۇنىڭدىن كېيىن بارلىق ساھابە كىراملاردۇر. (ئاللاھ ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن) ۋە شۇنداقلا ئۇلار ئارىسىدا يۈز بەرگەن ئىختىلاپلار توغرىسىدا توختالماسلىقنى تەشەببۇس قىلىدۇ، چۈنكى ئۇلار بۇ ئىختىلاپلاردا ئىزدەنگەندۇر. كىمكى توغرىنى تاپسا ئىككى ئەجىر، توغرىنى تاپمەن دەپ خاتالاشقان بولسا بىر ئەجىر بېرىلگەن مۇجتەھىدلاردۇر.

ئەھلى سۈننە جامائىتى بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە- تاۋابىئاتلىرى ۋە مۇسۇلمانلارنى چەكسىز ياخشى كۆرىدۇ، ئۇلارنى داۋاملىق دوست تۇتىدۇ ۋە مۆمىنلەرنىڭ ئانىلىرى بولغان پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىدىن ھەر ۋاقىت رازى بولىدۇ. پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىغا ھاقارەت قىلىدىغان، يامان كۆرىدىغان ۋە شۇنداقلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە- تاۋابىئاتلىرىنى ئۆز ماقامىدىن

يـــۇقـىرى كۆتـــۈرۈپ چەكـــتـىـن ئاشـــۇرىۋېتـىـدىغان راپـــزىـلەر پـىرقـىـــسى، پەيغەمــــبەر ئەلـەيهىســـــسالامنىڭ ئـــائىلـە-تاۋابىئاتلىـرىغـا تىلـــى ۋە هەرىكـىتـــى بـىـلـەن زىيانكەشـلىك قىلىدىغان نەۋاسىبلار پىرقىسى قاتارلىقلاردىن ئادا ـ جۇدادۇر.

يۇقىرىدا بايـان قىلغانلىرىمىز ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا مۇھەممەد ئەلەيهىسسالام ئارقىلىق ئەۋەتكەن توغرا ئەقىدە بولۇپ، ئۇ بولسا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بېشارەت بەرگەن ئەھلى سۈننە جامائىتى (يەنى نىجاتلىققا ئېرىشكۈچى بىر جامائەتنىڭ) مۇقەددەس ئەقىدىسى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

«لا تزال طائفة من أمتي على الحق منصورة لا يضرهم من خذلهم حتى يأتي أمر الله سبحانه»

تەرجىمىسى: مېنىڭ ئۈممىتىمدىن داۋاملىق ھەقىقەتنى ياقىلايدىغان ۋە ياردەم بېرىدىغان بىر بۆلەك كىشىلەر مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. كىمكى ئۇلارنىڭ جەمئىيەتتىكى ئوبرازىنى چۈشۈرۈشكە تىرىشىدىكەن، ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى كەلگەنگە قەدەر ئۇلارغا ھېچقانداق زەرەر يەتكۈزەلمەيدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دەيدۇ:

«افترقت اليهود على إحدى وسبعين فرقة وافترقت النصارى على اثنتين وسبعين فرقة, وستفترق هذه الأمة على ثلاث وسبعين فرقة كلها في النار إلا

واحدة فقال الصحابة: من هي يا رسول الله؟ قال: من كان على مثل ما أنا عليه وأصحابي»

«يەھۇدىيلار يەتمىش بىر پىرقىغا نەسارالار يەتمىش ئىككى پىرقىغا بۆلۈنۈپ كەتتى، بۇ ئۈممەت يەتمىش ئۈچ پىرقىغا بۆلۈنىدۇ، ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسىدىن باشقا ھەممىسى دوزاخقا كىرىدۇ».

- ساھابىلار:ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ئۇ قايسى پىرقە؟ دەپ سورىدى.

ــ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كېمكى ماڭا ئەگەشسە، ساھابىلىرىمنىڭ تۇتقان يولىنى تۇتقان بولسا» دەپ جاۋاب بەردى.

مانا بۇ ئەقىدىگە مەھكەم ئېسىلىش، ئۇنىڭ ئۈستىدە تەۋرەنمەي تۇرۇش، ئۇنىڭغا قارشى ئىشلاردىن ھەزەر ئەيلەش لازىم. بۇ ئەقىدىدىن يۈز ئۆرۈگۈچىلەر ۋە ئۇنىڭغا قارشى چىققۇچىلار ھەرخىل تۈردە بولۇپ تۆۋەندىكىدىن ئىبارەت:

بۇت ۋە ھەيكەل، پەرىشتىلەر، ئەۋلىيالار، جىنلار، دەرەخلەر، تاش قاتارلىقلارغا ئىبادەت قىلىدىغانلار بولۇپ، ئۇلار پەيغەمبەرلەر چاقىرىقلىرىغا ئاۋاز قوشۇش تۈگۈل ئەكسىچە ئۇلارغا قارشىلىق كۆرسەتتى ۋە ئازار بەردى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قۇرەيش قەبىلىسى ۋە باشقا ئەرەبلەرنىڭ قىلغانلىرى بۇنىڭ تىپىك مىسالى بولالايدۇ. ئۇلار مەئبۇدلىرىدىن ھاجەتلىرىنىڭ راۋا بولۇشى، كېسەللەرگە شىپا،

دۈشمەنلىرىدىن غالىپ كېلىشلىرى قاتارلىقلارنى سوراش بىلەن بىرگە، ئۇلار مەئبۇدلىرى ئۈچۈن قان ئاققۇزاتتى ۋە نەزرە بېغىشلايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئۇ قىلمىشلىرىغا ئىنكار قىلىپ، ئىبادەتكە ھەقلىق زات يەككە - يېگانە ئاللاھقا ئىخلاس بىلەن ئىبادەت قىلىشقا چاقىرغىنىدا، ئۇلار ئەجەبلەنگەن ھالدا بۇ بۈيۈك چاقىرىققا ئىنكار قىلىپ، مۇنداق دېدى:

﴿ أَجَعَلَ ٱلْءَالِهَةَ إِلَٰهًا وَٰحِدًا ۖ إِنَّ هَٰذَا لَشَىْءٌ عُجَابٌ ﴾

﴿ئۇ نۇرغۇن ئىلاھلارنى بىر ئىلاھ قىلماقچىمۇ؟ بۇ ھەقىقەتەن غەلىتە ئىش[1]﴾.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنى، ئاللاھ ھىدايەتكە مۇۋەپپەق قىلغانغا قەدەر ھەقىقەتنىڭ ماھىيىتىنى بايان قىلىپ، شېرىكتىن ئاگاھلاندۇرۇپ دىنغا گۇرۇھ - گۇرۇھ بولۇپ كىرگىنىگە قەدەر ئاللاھنىڭ دىنىغا چاقىرىشنى داۋاملاشتۇردى.

ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام، ساھابە كىراملار، تابىئىن قاتارلىقلار ئۇزۇن مۇددەت جىھاد قىلىش، ئۇزۇلدۇرمەي ئاللاھنىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىش ئارقىلىق - ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن - ئىسلام دىنى باشقا دىنلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى. بىر مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن ئاستا - ئاستا ئەھۋال ئۆزگىرىپ

---

[1] ساد سۈرىسى 5 - ئايەت

مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىنى ئاڭسىزلىق قاپلاپ كۆپچە كىشىلەر جاھىلىيەت دىنىغا قايتتى. ئۇلار ئىبادەت ئېتىقاد كۆز قارىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەۋلىيالارنى ئۆز مەرتىۋىسىدىن يۇقىرى كۆتۈرۈپ ئۇلاردىن ياردەم سوراش، دۇئالىرىدا ئۇلارنى ۋەسىلە قىلىش قاتارلىق شېرىكنىڭ تۈرلىرىنى قىلدى ۋە قىلىۋاتىدۇ. لا إلـه إلا الله نىڭ ھەقىقى مەنىسىنى ئەرەب مۇشرىكلىرى بىلگەنچىلىك چۈشەنمىدى. جاھالەت قاراڭغۇلۇقىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىن كېيىنكى ئەسىرلەردە كەڭ تارىلىشى سەۋەبلىك، ئۇ شېرىك ئەقىدىلەر مانا بۇگۈنكى دەۋردىمۇ ئىنسانلار ئارىسىدا تارقىلىشى داۋاملىشىۋاتىدۇ. ھازىرقى دەۋردە شېرىك ئەقىدەدىكىلەرنىڭ كۆز قارىشى ئىلگىرىدىكى مۇشرىكلارنىڭكىگە ئوخشاش.

ئۇلار مۇنداق دەيدۇ:

﴿هَٰٓؤُلَآءِ شُفَعَٰٓؤُنَا عِندَ ٱللَّهِ﴾

﴿بۇلار (يەنى بۇتلار) الله نىڭ دەرگاھىدا بىزگە شاپائەت قىلغۇچىلار[1]﴾.

يەنە ئۇلار مۇنداق دەيدۇ:

﴿مَا نَعۡبُدُهُمۡ إِلَّا لِيُقَرِّبُونَآ إِلَى ٱللَّهِ زُلۡفَىٰٓ﴾

[1] يۇنۇس سۈرىسى 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿بىزنىڭ ئۇلارغا چوقۇنۇشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى الله قا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۇچۇندۇر[1]﴾.

ئاللاھ تائالا بۇ شەكىلدىكى ئېتىقادنى باتىلغا چىقىرىپ، كىم بولۇشىدىن قەتئىي نەزەر كىمكى ئاللاھنىڭ غەيرىگە چوقۇنىدىكەن ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن ۋە كۇپۇر قىلغان بولىدۇ دەپ بايان قىلدى.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى:

﴿ وَيَعۡبُدُونَ مِن دُونِ ٱللَّهِ مَا لَا يَضُرُّهُمۡ وَلَا يَنفَعُهُمۡ وَيَقُولُونَ هَٰٓؤُلَآءِ شُفَعَٰٓؤُنَا عِندَ ٱللَّهِ ﴾

﴿ئۇلار الله نى قويۇپ، ئۆزلىرىگە پايدا - زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان نەرسىلەرگە چوقۇنىدۇ، «بۇلار (يەنى بۇتلار) الله نىڭ دەرگاھىدا بىزگە شاپائەت قىلغۇچىلار» دېيىشىدۇ﴾.

ئۇلارنىڭ ئۇ سۆزىگە ئاللاھ تائالا مۇنداق جاۋاب قىلدى:

﴿قُلۡ أَتُنَبِّـُٔونَ ٱللَّهَ بِمَا لَا يَعۡلَمُ فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَلَا فِي ٱلۡأَرۡضِۚ سُبۡحَٰنَهُۥ وَتَعَٰلَىٰ عَمَّا يُشۡرِكُونَ ﴾

﴿ئەجەبا، ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا بۇنداق نەرسە (يەنى الله نىڭ شېرىكى ياكى شاپائەت قىلغۇچى) بولۇپ، ئۇنى الله بىلمەي

[1] زۇمەر سۈرىسى 3 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قىلىپ، سىلەر اﷲ قا ئۇنى ئېيتىپ بېرەمسىلەر؟ اﷲ ئۇلارنىڭ شېرىك كەلتۇرگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر ۋە يۇكسەكتۇر﴾[1].

ئاللاھ تائالا يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە پەيغەمبەر ياكى ئەۋلىيا قاتارلىقلارغا چوقۇنۇش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش شەكلى ئۆزگەرگەن ئېتىقادلارنىڭ ھەممىسىنىڭ، ھەتتا قىلغۇچى باشقا ئىسىم بىلەن ئاتىغان تەقدىردىمۇ چوڭ شېرىك ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ بۇ ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿وَٱلَّذِينَ ٱتَّخَذُواْ مِن دُونِهِۦٓ أَوۡلِيَآءَ مَا نَعۡبُدُهُمۡ إِلَّا لِيُقَرِّبُونَآ إِلَى ٱللَّهِ زُلۡفَىٰٓ ﴾

﴿اﷲ نى قويۇپ بۇتلارنى ھىمايىچى قىلىۋالغانلار: «بىزنىڭ ئۇلارغا چوقۇنۇشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى اﷲ قا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر» (دەيدۇ)﴾. ئۇلارنىڭ سوزىگە ئاللاھ تائالا مۇنداق جاۋاب قىلدى:

﴿إِنَّ ٱللَّهَ يَحۡكُمُ بَيۡنَهُمۡ فِي مَا هُمۡ فِيهِ يَخۡتَلِفُونَۗ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يَهۡدِي مَنۡ هُوَ كَٰذِبٞ كَفَّارٞ ﴾

﴿اﷲ ھەقىقەتەن (قىيامەت كۈنى) ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ، اﷲ ھەقىقەتەن يالغانچىنى، (اﷲ نىڭ نېمەتلىرىگە) كۇفرىلىق قىلغۇچىنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴾[2].

---

[1] يۇنۇس سۈرىسى 18 ـ ئايەت.

[2] زۇمەر سۈرىسى 3 ـ ئايەت.

دۇئا، قورقۇش، ئۈمىد قاتارلىق ئىبادەتلەر ئاللاھنىڭ غەيرىگە تەسەررۇپ قىلىنسا ئاللاھقا ئىنكار قىلغانلىق بولىدىغانلىقىنى ئاللاھ تائالا بايان قىلىپ، ئۇلارنىڭ، بىزنىڭ ئۇلارغا چوقۇنۇشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى الله قا يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر، دېگەن سۆزلىرىنى يالغانغا چىقاردى.

ساغلام ئەقىدىگە زىت كېلىدىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ھەقىقەتكە قارشى چىقىدىغان باتىل ئېتىقادلار توغرىسىدا تۆۋەندە ئازراق چۈشەنچە بىرىپ ئۆتىمىز:

ھازىرقى زاماندا ماركىس ۋە لېنىن قاتارلىقلارغا ئەگەشكۈچى مۇلھىدلار مەيلى ئۇلار كومۇنىزم دېسۇن ۋە ياكى سوتسىيالىزىم دەپ ئاتىسۇن، ئۇلار دىنسىزلىق ۋە ئازغۇنلىققا چاقىرغۇچىلاردۇر. ئۇلار ئاللاھ يوق، ھايات ماددىدىن تەركىپ تاپىدۇ، ئىنسانلار قايتا تىرىلدۇرۇلمەيدۇ، جەننەت ۋە دوزاخ يوق، دىن دېگەن نەرسە مەۋجۇت ئەمەس دەپ پۈتۈن ساماۋى دىنلارنىڭ ھەممىسىگە ئىنكار قىلىدۇ ۋە قارشىلىق كۆرسىتىدۇ. كىمكى ئۇلارنىڭ كىتابلىرىنى ئوقۇسا ۋە ئىزدەنسە ئۇلارنىڭ ئەپتى بەشىرىسىنى بىلەلەيدۇ. بۇ نەزىرىيەگە ئېتىقاد قىلغۇچىلار دۇنيا ۋە ئاخرەتتە يامان ئاقىبەتكە دۇچار بولغۇسى.

سوپىلار ۋە باتىنىلاردىن بەزىلىرى ئاتالمىش «ئەقتاب، ئەۋتاد، ئەغۋاس» ئەۋلىيالىرىنى ئاللاھ تائالانىڭ كائىناتتىكى ئورۇنلاشتۇرىشىغا ئىشتىراك قىلىدۇرۇپ، ئۇلارنى دۇنيادىكى تۈرلۈك ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلىدۇ دېگەن سەپسەتە بىلەن ھەقىقەتكە زىت كېلىدىغان ئەقىدىلەرنى ئوتتۇرىغا ئېلىپ

چىقىپ ئۆزلىرى ئىجاد قىلىۋالغان يۇقىرىقىدەك ئىسىملارغا چوقۇنماقتا. بۇ بولسا تەۋھىد رۇبۇبىييەگە زىت كېلىدىغان ئەڭ قەبىھ شېرىكتۇر.شۇنداقلا جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەبلەرنىڭ شېرىك كەلتۈرۈشىدىن يامانراقتۇر، چۈنكى ئەرەب مۇشرىكلىرى ئاللاھنىڭ كائىناتنى ياراتقانلىقى، رىزىق بەرگۈچى قاتارلىق تەۋھىد رۇبۇبىييەگە ئائىت پۈتۈن سۈپەتلەرنى ئېتىراپ قىلاتتى، پەقەت ئىبادەت ئەمەللىرىدە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرەتتى.ئۇلار خاتىرجەم ۋە باياشات كۈنلەردە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرسىمۇ، ئېغىر كۈنلەردە ئاللاھقا خالىس ئىبادەت قىلاتتى ۋە سىغىناتتى. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا ئۇلار ھەققىدە قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ فَإِذَا رَكِبُوا۟ فِى ٱلْفُلْكِ دَعَوُا۟ ٱللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ ٱلدِّينَ فَلَمَّا نَجَّىٰهُمْ إِلَى ٱلْبَرِّ إِذَا هُمْ يُشْرِكُونَ ﴾

﴿ئۇلار كېمىگە چىقىپ (غەرق بولۇشتىن قورققان) چاغلىرىدا، الله قا كامالى ئىخلاس بىلەن ئىلتىجا قىلىدۇ، الله ئۇلارنى ئامان ـ ئېسەن قۇرۇقلۇققا چىقارغان چاغدا (بالا ـ قازادىن قۇتۇلدۇرغان الله نى ئۇنتۇپ)، ناگاھان (الله قا) شېرىك كەلتۈرىدۇ﴾[1].

يەنە بىر ئايەتتە:

﴿ وَلَئِن سَأَلْتَهُم مَّنْ خَلَقَهُمْ لَيَقُولُنَّ ٱللَّهُ ﴾

---

[1] ئەنكەبۇت سۈرىسى 65 ـ ئايەت.

﴿ئەگەر سەن ئۇلاردىن ئۇلارنى كىم خەلق ئەتكەنلىكلىرىنى سورىساڭ، ئۇلار چوقۇم «اللّه» دەيدۇ﴾[1].

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿ قُلْ مَن يَرْزُقُكُم مِّنَ ٱلسَّمَآءِ وَٱلْأَرْضِ أَمَّن يَمْلِكُ ٱلسَّمْعَ وَٱلْأَبْصَٰرَ وَمَن يُخْرِجُ ٱلْحَىَّ مِنَ ٱلْمَيِّتِ وَيُخْرِجُ ٱلْمَيِّتَ مِنَ ٱلْحَىِّ وَمَن يُدَبِّرُ ٱلْأَمْرَ ۚ فَسَيَقُولُونَ ٱللَّهُ ۚ فَقُلْ أَفَلَا تَتَّقُونَ ﴾

﴿(ئى مۇھەممەد! مۇشرىكلارغا) ئېيتقىنكى، «سىلەرگە ئاسماندىن (يامغۇر ياغدۇرۇپ) زېمىندىن (گىياھ ئۈندۈرۈپ) كىم رىزىق بېرىدۇ؟ سىلەرنىڭ ئاڭلاش ۋە كۆرۈش قابىلىيىتىڭلارنى كىم باشقۇرىدۇ؟ تىرىك شەيئىلەردىن كىم پەيدا قىلىدۇ؟ (خالايىقنىڭ) ئىشلىرىنى كىم ئىدارە قىلىدۇ؟» ئۇلار (بۇلارغا جاۋابەن): «اللّه» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «اللّه تىن غەيرىيگە چوقۇنۇش بىلەن اللّه نىڭ ئازابىدىن) قورقماسىلەر؟»[2]﴾

ئەمما كېيىنكى مۇشرىكلار ئىلگىرىكىلەردىنمۇ تۆۋەندىكىدەك ئىككى نۇقتىدا ئاشۇرىۋەتتى:

1 ـ ئۇلارنىڭ بەزىلىرى تەۋھىد رۇبۇبىيەدە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈردى.

2 ـ ئۇلارخاتىرجەم ۋە ئېغىر كۈنلەردىمۇ ئوخشاشلا ئاللاھقا شېرىك كەلتۈردى.

---

[1] زۇخرۇپ سۈرىسى 87 ـ ئايەت.

[2] يۇنۇس سۈرىسى 31 ـ ئايەت.

كىمىكى ئۇلار بىلەن ئارىلاشقان بولسا ۋە ياكى يېقىنىدىن كۆزۈتۈپ قارايدىغان بولسا دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا ئۇلارنىڭ ھەقىقەتكە زىت قىلمىشلىرىنى كۆرۈۋالايدۇ، ئۇلارنىڭ پائالىيەتلىرىدىن مىسالغا ئالىدىغان بولساق، مىسىردا ھۈسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، بەدەۋى قاتارلىقلارنىڭ قەبرىلىرى، ئەدەن شەھىرىدە ئەيدروسنىڭ قەبرىسى، يەمەندە ئەلھادىنىڭ قەبرىسى، شامدا ئىبنى ئەرەبىينىڭ قەبرىسى، ئىراقتا ئابدۇلقادىر جىيلانى قەبرىسى، ئۇيغۇردىياردا ئودىخان پاشاھىم، ئاپپاق غوجام، چىلتەنلىرىم، كەھمارىم، ئىمام جەئپەر سادىق قاتارلىق مەشھۇر مازارلارغا بېرىپ ئۇلارنى ۋەسىلە قىلىپ دۇئا قىلىش، چوقۇنۇش ۋە سىغىنىش، نەزىر قىلىش قاتارلىق، ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالاغا قىلىنىدىغان ئەمەللەرنى ئۆزگىمۇ ھېچ مەنپەئەت ئېلىپ كېلەلمەيدىغان ئۆلۈكلەرگە سەرپ قىلماقتا، ھەتتا ئۇيغۇر دىيارىمۇ بۇ شېرىك ئەقىدىدىن تېگىشلىك نېسىۋىسىنى ئالماي قويمىدى ۋە ئېلىۋاتىدۇ. ھازىرقى ۋاقىتتا ئۇلارنىڭ ئۇ قىلمىشلىرىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى تونۇتۇپ مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئېلىپ كەلگەن تەۋھىدنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىدىن چۈشەنچە بېرىدىغانلار يوق دېيەرلىك. ھەممىمىز ئاللاھنىڭ، چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتقۇچىمىز.

ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالادىن ئۇلارنى توغرا يولغا قايتۇرۇشىنى، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن ھەقىقەتپەرۋەر ئوغلانلارنى كۆپلەپ يېتىشتۈرۈپ بېرىشىنى، ئۆلىمالىرىمىز ۋە دەۋەتچىلىرىمىزنى

ئۇ شېرىك ئەقىدىنى تۈگىتىش يولىدا تېگىشلىك ھەسسىسىنى قوشۇشقا مۇۋەپپەق قىلىشىنى سۆزلىرىمىزنى ئاخىلاپ تۇرغۇچى ئۇلۇغ زاتتىن سورايمىز.

بىدئەت پىرقىلىرىدىن جەھمىيە، مۇئتەزىلە ۋە ئۇلارنىڭ يولىنى تۇتۇپ ماڭغانلار ئاللاھ تائالانىڭ گۈزەل سۈپەتلىرىنى ئىنكار قىلىپ، ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ كامالى سۈپەتلىرىنى يوققا چىقىرىپ، مەۋجۇتسىز، جامادات، ئىمكانىيەتسىز سۈپەتلەر بىلەن ئاللاھنى سۈپەتلەپ، ئاللاھنىڭ گۈزەل - ئىسىملىرىغا ئىمان كەلتۈرۈشتە ساغلام ئەقىدىگە زىتلىقنى كەلتۈرۈپ چىقاردى.

ئۇلاردىن يەنە ئەشئەرىلەر ئۆزلىرى مۇقىملاشتۇرغان سۈپەتلەردىن باشقا ئاللاھنىڭ گۈزەل سۈپەتلىرىنى ئىنكار قىلىدۇ ۋە ئۇ ھەقتىكى دەلىل ئىسپاتلارنى ئۆز ئەقىدىلىرىگە قارىتا، ئۇلارنىڭ سۆزلىرى بىلەن دەلىللەر ئارىسىدا ئۆپ-ئۆچۇق زىتلىق كۆرۈنۈپ تۇرسىمۇ دەلىللەرنى تەۋىل قىلىپ، ئۇنى ئەقلى دەلىللەر بىلەن بۇرمىلايدۇ.

ئەمما ئەھلى سۈننەت جامائىتى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا ئۆزى ئۈچۈن مۇقىملاشتۇرغان، ئۇنىڭ ئەلچىسى بولغان مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلۇغ ئاللاھ ئۈچۈن ئىسپاتلىغان كامالى گۈزەل ئىسىم ـ سۈپەتلارنى مۇقىملاشتۇرۇپ، ئاللاھ تائالانى مەخلۇقلىرىغا ئوخشاشدىن پاك دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. بۇ ھەقتىكى دەلىل ئىسپاتلارغا تولۇق ئەمەل قىلىپ ئۇنى بۇرمىلىمايدۇ ۋە يوققا چىقارمايدۇ.

بۇ مىللەتنىڭ ئەۋۋىلى قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەت بىلەن ئىسلاھ قىلىنغان ئىكەن، ئاخىرىمۇ شۇنى تەقەززا قىلىدۇ ۋە شۇنىڭ بىلەن ئىسلاھ بولىدۇ. مانا بۇ داغدام يول بۇ ئۇممەتنىڭ پىشىۋالىرى ۋە سەلەپ ئالىملىرى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەخت ۋە سائادەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن بىردىن بىر تاللىغان نىجاتلىق يولى.

## كۇپرىغا ئېلىپ بارىدىغان ئىشلار

ئى مۇسۇلمان قېرىندىشىم! بىلگىنكى، ئاللاھ تائالا پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ئىسلام دىنىغا كىرىشى ۋە ئۇنىڭغا مەھكەم ئېسىلىشى، ئىسلام دىنىنىڭ پرىنسىپلىرىغا قارشى ئىشلاردىن ئاگاھ بولۇشى ئۈچۈن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى بۇ بۈيۈك چاقىرىق بىلەن ئىنسانىيەتكە ئەلچى قىلىپ ئەۋەتتى.شۇنداقلا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكۈچىلەرنىڭ ئاللاھنىڭ ھىدايىتىگە مۇيەسسەر بولىدىغانلىقى، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىگۈچىلەر ئازغۇنلۇققا دۇچار بولىدىغانلىقىنى ئاللاھ تائالا خەۋەر بەردى.

كۆپلىگەن ئايەتلەردە دىندىن يېنىۋىلىش، تۇرلۇك شېرىك ۋە كۇپۇر قاتارلىقلارغا ئېلىپ بارىدىغان سەۋەبلەردىن ئاگاھلاندۇردى.بۇنى ئۆلىمالار «مۇرتەد بولغۇچىنىڭ ھۆكمى» دېگەن بۆلۈمدە زىكىر قىلدى.

مۇسۇلمان گاھىدا كۇپىرغا ئېلىپ بارىدىغان ھەر تۈرلۈك قىنى ۋە مېلى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھالال بولىدىغان ئىشلارنى سادىر قىلىپ ئىسلام دىنىدىن چىقىپ كېتىشى مۇمكىن. كۇپىرغا ئېلىپ بارىدىغان ئىشلارنىڭ ئەڭ خەتەرلىكى ۋە ئەڭ كۆپ سادىر بولىدىغىنى ئون ئىش بولۇپ، تۆۋەندە سىزگە بۇ ھەقتە ئۆزىڭىز ۋە باشقىلارنى ئاگاھلاندۇرۇشىڭىزنى ئەقىدىڭىزگە سالامەتلىك ۋە ساغلاملىق ئۈمىد قىلغان ھالدا قىسقا چۈشەنچە بېرىش بىلەن بىرگە ئۇنى تۆۋەندە تەرتىپ بىلەن بايان قىلىمىز.

1 ـ ئىبادەتتە ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش. (يەنى يالغۇز بىر ئاللاھ غىلا ئىبادەت قىلماي، ئۇ زاتقا باشقا بەرسىلەرنى قوشۇپ ئىبادەت قىلىش. ت ـ) ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

﴿ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يَغۡفِرُ أَن يُشۡرَكَ بِهِۦ وَيَغۡفِرُ مَا دُونَ ذَٰلِكَ لِمَن يَشَآءُۚ ﴾

﴿الله ھەققەتەن الله قا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ[1]﴾.

يەنە بىر ئايەتتە:

﴿ إِنَّهُۥ مَن يُشۡرِكۡ بِٱللَّهِ فَقَدۡ حَرَّمَ ٱللَّهُ عَلَيۡهِ ٱلۡجَنَّةَ وَمَأۡوَىٰهُ ٱلنَّارُۖ وَمَا لِلظَّٰلِمِينَ مِنۡ أَنصَارٖ ﴾

[1] نىسا سۈرىسى 48 ـ ئايەت.

﴿كىمكى اللە قا شېرىك كەلتۈرىدىكەن (يەنى اللە تىن غەيرىيگە ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلىدىكەن)، اللە ئۇنىڭغا جەننەتنى هارام قىلىدۇ، ئۇنىڭ جايى دوزاخ بولىدۇ، زالىملارغا هېچبىر مەدەتكار (يەنى اللە نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرغۇچى) بولمايدۇ»[1]﴾.

شۇنداقلا ئۆلۈكلەردىن ياردەم سوراپ دۇئا قىلىش، ئۇلارغا نەزرە ئاتاش، ئۇلارغا ئاتاپ قان قىلىش قاتارلىقلارمۇ ئاللاھ غا شېرىك كەلتۈرگەنلىك بولۇپ هېسابلىنىدۇ.

2 ـ كىمكى ئاللاھ بىلەن ئۆزى ئارىسىدا بىرەر نەرسىنى ۋەسىلە قىلىپ، ئۇلارغا سېغىنسا، شاپائەت تەلەپ قىلسا، ئۇلارغا تەۋەككۇل قىلسا ئۇ كىشى ئىسلام دىنىدىن چىقىپ كېتىدۇ.

3 ـ كىمكى مۇشرىكلارنى كاپىر دەپ قارىمىسا، ياكى ئۇلارنىڭ كاپىرلىقىدىن شەك قىلسا ۋە ياكى ئۇلارنىڭ هاياتتا تۇتۇپ ماڭغان پروگراممىلىرىنى توغرا دەپ قارىسا، ئۇ كىشىنىڭ ئۆزىمۇ كاپىر هېسابلىنىدۇ.

4 ـ كىمكى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئېلىپ كەلگەن دىنىدىن باشقىلار تەرىپىدىن بارلىققا كەلتۈرۈلگەن باتىل ئېتىقادلارنى ياخشىراق ۋە مۇكەممەل دېگەن كۆز قاراشتا بولسا، يەنى ئىلاهىي قانۇندىن مەخلۇقلار تەرىپىدىن قويۇلغان قانۇن پرىنسىپلارنى ئۈستۈن دەپ قارىسا ئۇ ئادەم كاپىر هېسابلىنىدۇ.

5 ـ كىمكى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئېلىپ كەلگەن دىنى ئەهكاملىرىدىن بىرەر نەرسىنى يامان كۆرسە، گەرچە ئۇ، ئۇ

---

[1] مائىدە سۈرىسى 72 ـ ئايەت

ھۆكۈمنى يامان كۆرگەن ھالدا ئەمەل قىلغان بولسىمۇ ئاللاھقا كۇپۇر قىلغان بولىدۇ.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى:

﴿ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمْ كَرِهُوا۟ مَآ أَنزَلَ ٱللَّهُ فَأَحْبَطَ أَعْمَٰلَهُمْ ﴾

﴿بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ئۇلار الله نازىل قىلغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) يامان كۆرۈش بىلەن، ئۆزلىرىنىڭ ئەمەللىرىنى بەربات قىلدى[1]﴾.

6 ـ كىمكى ئاللاھنىڭ رەسۇلىنىڭ دىنىنى ۋە ياكى ئۇنىڭ مۇكاپاتلاش ۋە جازالاشتىن ئىبارەت ھۆكۈملىرىدىن بىرەرسىنى مەسخىرە قىلسا، ئۇ ئىسلام دىنىدىن چىقىپ كېتىدۇ.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى:

﴿ قُلْ أَبِٱللَّهِ وَءَايَٰتِهِۦ وَرَسُولِهِۦ كُنتُمْ تَسْتَهْزِءُونَ ، لَا تَعْتَذِرُوا۟ قَدْ كَفَرْتُم بَعْدَ إِيمَٰنِكُمْ ﴾

﴿(ئى مۇھەممەد!) (بۇ مۇناپىقلارغا) «سىلەر الله نىڭ دىنىنى، الله نىڭ ئايەتلىرىنى (يەنى كىتابىنى) ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرىنى مەسخىرە قىلدىڭلارمۇ؟» سىلەر (يالغان قەسەم ئىچىپ) ئۆزرە ئېيتماڭلار، سىلەر ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن

---

[1] مۇھەممەد سۈرىسى 9 ـ ئايەت.

كېيىن، (پەيغەمبەرنى مەسخىرە قىلىش بىلەن) كاپىر بولدۇڭلار دېگىن﴾[1].

7 ـ سېھىرگەرلىك قىلىسا ۋە ياكى ئىسسىق سوۋۇتقا قىلىپ ئەر ـ ئايالنى ئايرىۋېتىشكە تىرىشسا ۋە ياكى باشقىلارنى جىن شەيتانلارنىڭ يولى بىلەن مۇرادىغا يېتىشكە رىغبەتلەندۈرسە ۋە ياكى سېھىرگەرلىكنى توغرا دەپ ئېتىقاد قىلسا، ئۇ ئىنسان كاپىر بولىدۇ.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿وَمَا يُعَلِّمَانِ مِنْ أَحَدٍ حَتَّىٰ يَقُولَآ إِنَّمَا نَحْنُ فِتْنَةٌ فَلَا تَكْفُرْ ﴾

﴿(بۇ ئىككى پەرىشتە) بىز كىشىلەرنى سىنايمىز كاپىر بولمىغىن، دېمىگىچە ھېچ كىشىگە سېھىر ئۆگەتمەيتتى﴾[2].

8ـ مۇسۇلمانلاردىن، مۇشرىكلارنىڭ سېپىدە تۇرۇپ مۇسۇلمانلارغا قارشى تۇرۇپ، مۇشرىكلارغا ھەمكارلاشقانلار ئىسلام دىنىدىن چىقىپ كېتىدۇ.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿وَمَن يَتَوَلَّهُم مِّنكُمْ فَإِنَّهُۥ مِنْهُمْ ۗ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يَهْدِى ٱلْقَوْمَ ٱلظَّٰلِمِينَ ﴾

---

[1] تەۋبە سۈرىسى 65 ـ 66 ـ ئايەتلەرنىڭ بىر قىسمى.

[2] بەقەرە سۈرىسى 102 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴾سىلەردىن كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇمۇ ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ، الله زالىم قەۋمنى ھەقىقەتەن ھىدايەت قىلمايدۇ[1]﴿.

9 ـ كىمكى بەزى كىشىلەرنىڭ (پىر ۋە ئىشان) مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدىن چىقىپ تۇرۇشىغا كەڭچىلىك بار دەپ ئېتىقاد قىلسا ئۇ كىشى كاپىردۇر.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴾ وَمَن يَبْتَغِ غَيْرَ ٱلْإِسْلَٰمِ دِينًا فَلَن يُقْبَلَ مِنْهُ وَهُوَ فِى ٱلْءَاخِرَةِ مِنَ ٱلْخَٰسِرِينَ ﴿

﴾كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرىي دىننى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر[2]﴿.

10 ـ ئاللاھنىڭ دىنىدىن يۈز ئۆرۈش، ئۇنى ئۆگەنمەسلىك ۋە ئۆگىنىشكە تىرىشماسلىق، ئۇ دىننىڭ ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلماسلىقى، ئۇ كىشىنى ئىسلام دىنىدىن چىقىرىپ تاشلايدۇ.

بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴾وَمَنْ أَظْلَمُ مِمَّن ذُكِّرَ بِـَٔايَٰتِ رَبِّهِۦ ثُمَّ أَعْرَضَ عَنْهَآ ۚ إِنَّا مِنَ ٱلْمُجْرِمِينَ مُنتَقِمُونَ ﴿

﴾پەرۋەردىگارىنىڭ ئايەتلىرى بىلەن ۋەز ـ نەسىھەت قىلىنغان، ئاندىن ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈگەن ئادەمدىنمۇ زالىم ئادەم بارمۇ؟ بىز گۇناھكارلارنى چوقۇم جازالايمىز[1]﴿.

---

[1] مائىدە سۈرىسى 51 ـ ئايەت

[2] ئال ئىمران سۈرىسى 85 ـ ئايەت.

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان مەسىلىلەر مەيلى چاقچاق ۋە ياكى ھەقىقىي مەنادا ۋە ياكى قورققان ھالەتتە سادىر بولسۇن (مەجبۇرلانغان كىشى بۇنىڭ سىرتىدا)، قانداق كىشىدىن سادىر بولسا، ئۇنىڭ ئىسلامدىن چىقىپ كېتىشىگە سەۋەبچى بولىدۇ. ئۇ، ئاقىۋەتى ئەڭ خەتەرلىك ۋە كۆپ يۈز بېرىدىغان ئىشلاردىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەر قانداق مۇسۇلمان ھەر ۋاقىت ئۇ ئىشلارنىڭ سادىر بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن قاتتىق دىققەت قىلىشى كېرەك.

كىمكى، ئىنسانلار تەرىپىدىن تۈزۈلگەن تۈزۈم ۋە قانۇنلار ئىسلام شەرىئىتىنىڭ قانۇن تۈزۈملىرىدىن ئەۋزەل ۋە ياخشى دەپ قارىسا ۋە ياكى ئىسلام تۈزۈم ۋە قانۇنلىرى 21 ـ ئەسىرگە ماسلىشالمايدۇ، ئىسلام دىنى سەۋەبلىك مۇسۇلمانلار ئارقىدا قالدى دەپ قارىسا، ئىنساننىڭ ئاللاھقا ئىتىقاد قىلىشى ۋە چوقۇنۇشى، ئۇ ئىنساننى تەرەققىيات ۋە ھاياتتىكى باشقا ئىشلارغا ئىشتىراك قىلىشنى توسۇپ قويىدى دەپ قارىسا، ئىسلام دىنىنىڭ جىنايەت قانۇنلىرىدىن ئوغرىلىق قىلغانلارنىڭ قولىنى كېسىش، نىكاھلانغان تۇرۇپ زىنا قىلغۇچىلارنى رەجمە قىلىش (چالما ـ كېسەك قىلىش) قاتارلىقلار ھازىرقى زامانغا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ دەپ قارىسا، ئاللاھنىڭ ھۆكمى باشقا قانۇن تۈزۈملەردىن ئەۋزەل ۋە ياخشى دەپ ئىتىقاد قىلىپ تۇرۇپ، ئىنسانلار ئارىسىدىكى ئىجتىمائىي

---

[1] سەجدە سۈرىسى 22 ـ ئايەت.

مۇئـامـىلـىلـەر، قـىـسـاس، مـىـراس، تـالاق قاتـارلـىق ئـىـشلاردا ئاللاھنىڭ شەرىئـىتـىدىن باشقا تۈزۈملـەر بـىلـەن ھۆكـۈم قـىلـسا دۇرۇس بولـىدۇ دېيىش، چۈنكى ئۇ، ئومۇمـەن ئاللاھ ھـارام قـىلـغـان نەرسىلـەرنى مۇباھ (يەنى ھالال قـىلـغانلـىق) سانىلـىدۇ.

جـازانە قـىلـىش، مەس قـىلـىدىغان مـاددىلارنى ئـىستېمال قـىلـىش، پاشىۋازلـىق قـىلـىش ۋە ئاللاھنىڭ شەرىئـىتـىدىن باشقا تۈزۈم قانۇن بـىلـەن ھۆكـۈم قـىلـىش قاتارلـىقلارنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمان بولغان كـىشىنىڭ بـىلىشـىگە تېگـىشلـىك ئـىشلاردىن بولۇپ، يۇقىرىدا بايان قـىلـىنغـان ئـىشلاردىن بـىرەرسـىنى ھـالال سـاناش كۈپـرىغـا ئېلـىپ بارىـدىغان ئـىشلارنىڭ 4 - بۆلـۈمـىگە كـىرىدۇ ۋە شـۇنداقلا ئـىسلام ئۆلـىمـالـىرى ئـۇ كـىشىنىڭ كـاپـىر ئـىكەنلـىكـىگە بـىرلـىككە كەلگەن.

ئاللاھنىڭ غـەزىـپـىگە ۋە ئۇنىڭ قورقۇنچلـۇق ئەلـەملـىك ئازابلـىرىغا دۇچار بولۇپ قـىلـىشـىمىزدىن ئـۇ زاتـتـىن سـىغـىنـىپ پانـاھ تـىلـەيمـىز. ئاللاھنىڭ بۈيـۈك سـالامى ۋە رەھـمـىتـى مەخلۇقاتلارنىڭ ئەڭ ئەۋزىلـى ۋە ياخشـىسى پەيغەمـبـىرىمـىز مـۇھەممەد سـەللەللاھۇ ئەلـەيھـى ۋەسـەللەمگە، ئۇنىڭ ئـائـىلە - تاۋابىئاتلـىرى ۋە بارلـىق ساھابـىلـىرىگە بولسۇن!